فەھد ئىبنى ئابدۇرراھمان ھەمىيد

# تەۋبە قىلغۇچىلار باغچىسى

## جنان التائبين



ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى



تەرجىمە قىلغۇچى:

ئا. ئابدۇراھمان خاقانى

المؤلف:

فهد بن عبدالرحمن الحميد

المترجم:

أ. عبدالرحمن خاقاني



ئالاقىلىشىش ئادرېسى:

www·munber·org
www·munber·net
E-Mail:
webmaster@munber·org

ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى

# مۇندەرىجە

# تەرجىماندىن

مۆھتەرەم مۇسۇلمان، ھۆرمەتلىك كىتابخان!

قولۇڭلاردىكى بۇ كىتابچىنىڭ ئەرەب تىلىدىكى ئەسلى نۇسخىسى شەرەپلىك شەھەر مەككىدىكى ھەج مەزگىلىدە ھەدىيە سۈپىتىدە تارقىتىلغان بولۇپ، كىتابچىنىڭ تاش ۋارىقىغا «تەۋبە قىلغۇچىلار باغچىسى» (جنان التائبين) دېگەن كىتاب ئىسمى ئۇنىڭ ئاستىغا بىر پارچە رەڭلىك سۈرەت بېرىلگەن بولۇپ، سۈرەتتىكى نۇرلۇق قوياش، زەڭگەر ئاسمان، زۇمرەت ئۆستەڭ، ئېقىننىڭ ئىككى تەرىپىدىكى يۇمران كۆكاتلىق، خىلمۇخىل گۈل ـ گىياھلار پايانسىز يىراقلارغا سوزۇلغان بولۇپ، سۈرەتكە قارىغان كىشىنىڭ قارىغانسىرى قارىغۇسى كېلىپ، ئىختىيارسىز ھالدا، ئالالاھنىڭ جەننىتى بۇنىڭدىنمۇ تۈمەن ھەسسە گۈزەلدۇر ـ ھە، دېگەن خىيالغا كېلەتتى.

كىتابچىدە نەقىل قىلىنغان قىسسىلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئىسلام ئۆلىمادۇنياسىدىكى داڭلىق ئالىملاردىن رىۋايەت قىلىنغان، مۆتىۋەر كىتابلاردىن ئېلىنغان بولۇپ ۋەقەلىكىنىڭ ئەينەنلىكى، كىشىلىك تۇرمۇشىنىڭ ھەر قايسى تەرەپلىرىگە چېتىلىدىغانلىقى بىلەن دىققىتىمىزنى چەكتى. ھەر بىر قىسسىنىڭ مۇئەييەن تەرىپىدىن ئۆزىمىزنى، ئەتراپىمىزدىكى ئالىلىكلەرنى كۆرگەندەك بولۇپ چۈچىدۇق.





گۇناھ پاتقىقىغا كېيىن ـ كېيىن پېتىپ، شۇ گۇناھلارنى قىلغاندا خىجىل بولمىغان بىلەن، گۇناھىمىزنى ئەسلىسەك، ئەسلىتىلسەك خىجىل بولىدىغان بىزدەك بەندىلىرى ئۈچۈن، جانابى ھەق سۇبھانەھۇ ۋە تائالا تەۋبىدىن ئىبارەت بۇ قۇتۇلۇش يولىنى رەھمەت سۈپىتىدە قالدۇرغان ئىكەن، بىز ئالالاھنىڭ رەھمىتىدىن نائۇمىد بولساق، جانابى ئالالاھنىڭ « ئەلغاففار » (مەغپىرەت قىلغۇچى، كەچۈرگۈچى) دېگەن ئۇلۇغ ئىسمىنى ئىنكار قىلغان بولۇپ قالىمىز. ئالالاھ ھەممىمىزنى تەۋبە قىلغۇچىلار، پاكلانغۇچىلار قاتارىدىن قىلسۇن، (ئامىن!)

خۇددى ئۇخشىغان تاماقنى خوشنىمىزغا سۇنغان كەبى، بۇ كىتابچىنى دەرھال تەرجىمە قىلىپ، سىلەرگە ئازدۇر ـ كۆپتۇر مەنىۋى ئوزۇق بولۇپ قالسا ئەجەب ئەمەس دېگەن ئۈمىدتە سۇندۇق.

تەرجىمىدە، گەرچە بىر قىسىم ئەرەبچە سۆز ـ ئىبارىلەر ئۇيغۇر تىلى ئىستىمالىدا قوللىنىپ كېلىۋاتقان بولسىمۇ، ھەر ساھە، ھەر ياشتىكى ئوقۇرمەنلەرنى كۆزدە تۇتۇپ، ئۇ سۆز ـ ئىبارىلەرنى ئىمكانىيەتنىڭ بېرىچە ئىزاھلاشقا تىرىشتۇق. شۇڭا بۇنىڭغا قارىتا ئوقۇرمەنلەرنىڭ ئەجابىي قاراشتا بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمىز.

تەرجىمىدە ئۇقۇم ۋە تىل جەھەتتىن خاتا كەتكەن، چۈشۈرۈپ قويغان، زىيادە قىلىپ تاشلىغان جايلىرىمىز بولسا ئېيتقىر، كەمىنە ـ كەمتەرىن، ئىلمى ناقىس، قەلىمى گال، تەجرىبىسى چولتا بالا تەرجىمان قەلىمى توختىمىغان، چىكىت قويۇلمىغان، سىياھ قۇرىمىغان، سىۇل مۇرىمىزدىكى پەرىشتە بۇ گۇناھنى يېزىپ ئۈلگۈرمىگەن مۇشۇ پەيتتىنىڭ ئۆزىدە، جانابى ھەقتىن بۇ بۇيۇك گۇناھىمىزنى رەھمەت

سـەترىلىرى بىـلەن يېپىشـنى، بىزنى ئۇلـۇغ كـۈن (قـىيـامەت) دە، بـۇ گۇناھـمىز ئۈستىدە سوئال ـ سوراقتا تارتماسلىقنى بەدىنىمىزدىكى ئەڭ شـەرەپلىك ئەزا يـۈزىمىزنى تۇپراقـقـا قويـۇپ (سـەجدىدە) تـۇرۇپ تىلەيمىز.

بـۇ كىتاپچىنـىڭ قەلـىمىمـىزدىن ئۇيغـۇرچە زۇۋانغـا كـىرگەن بـۇ ۋەقەلىكتىن ئىبرەت ئالغان، قەلبى تىترىگەن ئۇيغۇر تىللىق ئىمان ئەھلىنىڭ چاقىغان دىلىنىڭ تەۋبە شەربىتى ئىچىپ، ھىدايەت نۇرىنى قايتىدىن تېپىپ، دۇنيالىق بەختىنىڭ تەمىنى تېتىپ، جەننەت ۋىسالىغا يېتىپ ئىككى دۇنيالىق مۇرادىغا مۇيەسسەر بولۇشىغا تۈرتكە بولۇپ قېلىشىنى، بۇ ئارزىنا ئەمگىكىمىزنى نىيىتىمىزگە يارىشا، ئۆزلۈمەس سەدىقە (سەدىقە جارى) قىلىپ بېرىشنى قەلبىلەر ئىلكىدە بولغان ئاللاھتىن تۆۋەنچىلىك بىلەن سورايمىز.

چـۈنكى، ئىنسـانىيەتنىڭ ئۇلـگىسـى رەسـۇلۇللاھ (ئۇنىڭغا سـالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) «ئـاللاھ تائالانـىڭ سـەن ئـارقىلىق بىـر كىشـىنى ھىدايەت قىلغىنى، سەن ئۈچۈن قىزىل تۆگىدىنمۇ[1] ياخشىدۇر»[2] دېگەن ئەمەسمۇ!

ـ ئا. ئابدۇراھمان خاقانى

ھىجرىيە 1428 ـ يىلى رەبىئۇل ئەۋۋالنىڭ 15 ـ كۈنى.

مىلادى 2007 ـ يىلى 3ـ ئاينىڭ 20 ـ كۈنى.

[1] قىزىل تۆگە ئەينى زامان ئەرەبلىرىدىكى ئەڭ قىممەتلىك مال ھېسابلىنىدىغان بولۇپ، بۇ يەردە ئەڭ چوڭ ساۋاب كۆزدە تۇتۇلغان ـ ت

[2] بۇخارى ـ 2787 .







## كۆل بولۇپ كېتەي

ھەممىمىز خاتالىشىمىز، گۇناھ ئۆتكۈزىمىز، ئەمما ئاللاھ تائالا بىزگە مۆھلەت بېرىپ جازالاشقا ئالدىرىمايدۇ. ھەق سۇبھانەھۇ ۋە تائالا تەۋبە قىلغۇچىلار ۋە پاكلانغۇچىلارنى ياخشى كۆرىدۇ. شۇ سەۋەب، ئۇلارنىڭ گۇناھتىن ئۆزىنى تارتىپ توغرا يولغا قايتىشى ئۈچۈن تەۋبىدىن ئىبارەت بۇ يولنى ئېچىپ بېرىپ، ئۇلارنىڭ چوڭ ـ كىچىك خاتالىق ۋە گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىدۇ. ئۇ زاتقا ئەزەلدىن ـ ئەبەتكىچە، ئاشكارا ۋە مەخپىي ماختاش (ھەمدە) لار بولسۇن.

بۇ ھەقتە، «سەھىھۇلبۇخارى» دا كەلتۈرۈلگەن مۇنداق بىر قىسسىنى مىسال ئېلىش مۇمكىن:

ئىسرائىل ئەۋلادى[1] دىن بولغان بىر كىشى، ئاللاھ ھارام قىلغان ئىشلاردىن ساقلانماي، ئۆز نەپسىگە كۆپ زۇلۇم قىلىپ، قاتىللىق، پاھىشىۋازلىق، ئوغرى ـ يالغانچىلىق، ئالدامچىلىق، ساختىپەزلىك، يالغان گۇۋاھچىلىقتەك پۈتكۈل ئەسكىلىكلەرنى قىلىپ، ھەددىدىن ئاشقان.

ئەمما ئۇ ئاللاھ تائالانى بىر دەپ بىلىپ، ئۇ زاتقا ھېچقانداق نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگەنىكەن.

بۇ كىشىگە ھېچكىم قېچىپ قۇتۇلالمايدىغان، ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىمۇ ئەگىپ ئۆتۈپ كەتمىگەن، مال ـ مۈلۈك، بالا ـ چاقا،

[1] ئىسرائىل ئەۋلادى ـ ياقۇب ئەلەيھىسسالام ئەۋلادى بولۇپ، يەھۇدىلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ ـ تەرجىماندىن.

ئەمەل ـ مەنسەپ، شان ـ شەرەپ، ئابرۇي ـ ئاتاقمۇ ئەسقاتمايدىغان شۇنداق بىر پەيت يەنى، ئۆلۈم سەكراتى يېقىنلىشىۋاتقاندا، بالىلىرىنى يىغىپ، ئۇلاردىن سورىدى:

ـ سىلەرگە قانداق دادا بولدۇم؟

ـ ئەڭ ياخشى دادا بولدىڭىز ـ دەپ جاۋاب بېرىشتى بالىلىرى.

دادىسى دېدىكى، جېنىم ئىلكىدە بولغان زات بىلەن قەسەمكى، مەن ھەقىقەتەن « بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىبادەت قىلىنغۇچى ۋە ياراتقۇچى يوقتۇر. » دەپ گۇۋاھلىق بەرگەندىن باشقا ھېچقانداق بىر ياخشىلىق قىلىپ باققىنىم يوق. مەن ئۆلسەم، شۇنداق بىر ئۇلۇغ ئوت يېقىپ مېنى تاشلاڭلار، جىسمىم كۆيۈپ كۈل بولۇپ كەتسۇن. ئاندىن قۇتىغا ئېلىپ كۈلۈمنى كۆككە سورۇۋېتىڭلار...

ئۇ كىشى قازا تاپقاندا، ئۇنىڭ ۋەسىيىتى بويىچە، گۈلخانغا تاشلاندى، كۈلى كۆككە سورۇلدى. جەسەت كۈلى شامالدا تاغ چوققىلىرىغا، دەرەخ باشلىرىغا، ئويمان- داللارغا، دەريا ـ ئۆستەڭلەرگە چېچىلدى. ئەمما، ئەھۋال شۇكى، ئۇنى دەسلەپىدە ياراتقان زات يىغدۇ.

جانابىي ھەق ئۇنىڭغا «بول» دېدى، تەن ئەسلىگە قايتتى.

سورىدى ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالا: ھەي بەندەم، نېمە ئۈچۈن بۇنداق قىلدىڭ؟ سەن مېنىڭ ئەيىپلەرنى ياپقۇچى، گۇناھلارنى مەغپىرەت قىلغۇچى ئىكەنلىكىمنى بىلمىگەنمىدىڭ!؟

ئى، پەرۋەردىگارىم، سەندىن قورقتۇم، گۇناھلىرىمدىن قورقتۇم ـ دەپ جاۋاب بەردى ئۇ.







بۇ پەيتتە جانابىي ئاللاھ شۇنداق دەيدۇ: ھەي، مەلائىكىلىرىم، سىلەرنى گۇۋاھ قىلىمەنكى، شەك ـ شۈبھىسىزكى، مەن بۇ بەندەمنى مەغپىرەت قىلدىم. ئۇنى جەننەتكە نائىل قىلدىم.

«بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوق» ئاللاھ تائالا بەندىلىرىگە نەقەدەر رەھىمدىل! نەقەدەر مەرھەمەتچىل! نەقەدەر كەڭ قورساق ـ ھە!

﴿كىمكى بىرەر يامانلىق ياكى ئۆزىگە بىرەر زۇلۇم قىلىپ قويۇپ ئاندىن ئاللاھتىن مەغفىرەت تەلەپ قىلسا، ئۇ ئاللاھنىڭ مەغفىرەت قىلغۇچى ناھايىتى مېھرىبان ئىكەنلىكىنى كۆرىدۇ.﴾ (نىسا) سۈرىسى، 110ـ ئايەت)

## قويۇپ بېرىلگەن چىقىپ كېتەي

ئۇ ئۆزىنى پەقەت يۈز دىنارنى ساق ئېلىپ كەلگەنلەرگىلا تاپشۇرىدىغان ئىنتايىن گۈزەل ۋە جەلىپكار بىر پاھىشە ئايال. كۆڭلەرنىڭ بىرىدە، بۇ ئايال بىر ئىبادەتخانىنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقاندا، بۇ يەردە ئاللاھ ئىبادىتى بىلەنلا مەشغۇل بولىدىغان، شۇ نەپسىگىچە، ياراتقۇچىسىغا ھېچ بىر ئاسىيلىق قىلىپ باقمىغان بىر ئىبادەتگۇي بەندە ئۇ ئايالغا قاراپ ھەيرانە- ھەسلىككە چۆمىدۇ، شەيتان قاپقىنىغا چۈشىدۇ.

«دۇنيادىن ۋە ئايالاردىن قورقۇڭلار.» دېگەن مۇبارەك سۆزنى قىلغان ئاللاھنىڭ رەسۇلى (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) ھەقىقەتەنمۇ راست سۆزلىگۈچىدۇر.

ھېلىقى ئىبادەتگۇي (ئابىد) نەق گېپىگە قايتساق، ئۇ يولىدىن تېيىلىدۇ. ئايالدىن ئۆزى بىلەن بىرگە بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. يۈز دىنارلىق بۇ ئايال قورۇق قول كەلگەن بۇ كىشىنى رەت قىلىدۇ.

شۇنىڭ بىلەن، ئارتۇق پۇلى تۇرماق، جېنىنى ئاران جان ئىتىپ كېتىۋاتقان بۇ ئابىد يۈز دىنار كويىدا ئىبادەتخانىنى تاشلاپ، ئۆزىنى رىيازەت كوچىسىغا باشلاپ، مىڭ بىر جاپا - مۇشەققەتتە يۈز دىنارنى يانچۇققا تۇملاپ، پاھىشە ئايالنىڭ ھەشەمەتلىك تۇرالغۇسى ئالدىدا ئىشىك چېكىدۇ. ئايالغا تونۇشلۇق بېرىپ، يۈز دىنارنى ساق ئېلىپ كەلگەنلىكى بىلەن سۆز تېپىشىدۇ. ئايال ئۇنى قەسىرىگە باشلاپ ئالتۇن







يالتىپ تۇلىمۇ كۆركەم زىننەتلەنگەن كارۋىتىغا جىلۋە بىلەن تەكلىپ قىلغاندا، ئۇ كىشى ئولتۇرۇپ قالسا بولىدۇ.

«ئەجابا، سىز بىلەن چوقۇم بىرگە بولىمەن دەۋاتمامتىڭىز!؟ ئەمدى، ئولتۇرۇپ قالدىڭىزغۇ؟» سورايدۇ، ئايال.

ئۇ كىشى: ئاللاھ تائالا ئەززە ۋە جەللىنىڭ ئالدىدا تۇرۇپ ئۇنىڭغا يۈزلىنىدىغانلىقىم خىيالىمدىن كېچىۋىدى. تېنىم جېنىمنى كۆتۈرەلمەي ئولتۇرۇپ قالدىم. دېگەن جاۋابنى بېرىۋىدى. ئۇ ئايالنىڭ ھەم قەلبى تىترەپ، تەنلىرى جۇغۇلداپ، قورقۇپ كېتىدۇ ۋە «مەن بىلەن توي قىلماي تۇرۇپ بۇ ئۆيدىن چىقمايسىز.» دەپ تۇرىۋالدى.

«ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، سىز بىلەن توي قىلمايمەن. بۇ دىنارلارنى ئېلىڭ، مېنى قويۇپ بېرىڭ، مەن چىقىۋالاي.» دەپ يالۋۇرىدۇ، ئىبادەتكار.

ئەمما ئايال ئۇنىڭ بىلەن توي قىلىش تەلىپىدە يەنىلا چىڭ تۇرىۋالدى.

ئۇ كىشى زىنا ئۈچۈن پۇل تاپىمەن دەپ، ئىبادەتنى تەرك ئېتىپ، گۇناھ پاتقىقىغا پېتىپ يۈرگىنىگە قاتتىق پۇشايمان قىلىپ، بۇ پاھىشە ئايالدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن، مېنىڭ يۇرتۇم پالانى يەردە، ئەگەر سىز تەۋبە قىلغان ھالەتتە كەلسىڭىز، سىز بىلەن توي قىلىشىم مۇمكىن- دەپ ئۇ ئايالدىن يىراقلاشتى.

خۇددى مۇشۇ قىسسىدە بايان قىلىنغاندەك، بوگۈنمىزدىكى بىر قىسىم ياشلىرىمىزمۇ شۇنداق قىلماقتا. ئۇلار پۇل تويلاپ ئاللاھ تائالاغا ئاسىيلىق قىلىش ئۈچۈن كاپىرلارنىڭ بۇزۇقچىلىققا ئېچىۋېتىلگەن شەھەرلىرىگە بېرىشىدۇ...

ئاندىن ئۇلار ھېچ ئىش بولمىغاندەك قايتىپ كېلىشىدۇ. گويا ھەممىدىن ئىززەتلىك، ئۇستۇن، پاك ۋە بارلىق ھەمدۇسانا ماختاشلار ئۆزگە خاس بولغان يۈكسەك كۈچ قۇدرەت ئىگىسى ئاللاھ ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا ئۇلارنى ئۆز شەھەرلىرىدىن باشقا شەھەرلەردە كۆزىتىپ تۇرمايدىغاندەك.

ئاللاھ ئۇلارغا ھىدايەت ئاتا قىلسۇن!

ئەلقىسسە، شۇنىڭدىن كېيىن، ئۇ ئايالنى پاھىشىنىڭ قەبىھلىكى چۆچۈتىدۇ، ئەشەددىي گۇناھتا ھەددىدىن ئاشقانلىق ئىچ- باغرىنى ئۆرتەيدۇ.

بۇ پاھىشە ئايال ئاخىرى يارانقۇچىسىغا قايتىپ، ئاللاھقا سەمىمىي تەۋبە قىلىدۇ. ۋە بۇ تەۋبىگە سەۋەب بولغان كىشىنى سۈرۈشتۈرۈپ يۈرۈپ تاپىدۇ.

ئايال ئۇ ئىبادەتگۇينىڭ ئىشىكىنى قاقىدۇ. ئىشىك تۈۋىدە تۇرغان پاھىشىنى كۆرگەن كىشى ھېلىقى چاغنى ئەسلەپ ئۆزىنى يوقىتىدۇ - دە، دەھشەتلىك بىر پەرياد ئۇرۇپ جان تەسلىم قىلىدۇ.

ئۇ ئايال بۇ ئىشتىن كېيىن، قاتتىق قايغۇرىدۇ. بۇ كىشىگە بولغان ھۆرمەت - مۇھەببەت يۈزىسىدىن ئۇنىڭ بىرەر تۇغقىنى بىلەن بولسىمۇ توي قىلىمەن دېگەن نىيەتكە كېلىدۇ ۋە باشقىلارنىڭ تونۇشتۇرۇشى بىلەن ھېلىقى ئىبادەتگۇي سالىھ (توغرا يول تۇتقۇچى) كىشىنىڭ ئاق كۆڭۈل، تەقۋا بىر كەمبەغەل قېرىندىشى بىلەن تۇرمۇش قۇرىدۇ.

پەرۋەردىگارى ئالەم (ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى) نىڭ ئىزنى بىلەن ئۇ ئىككىسىنىڭ ئۇرۇقىدىن يەتتە نەپەر دىندار، ئىبادەتكار، ئىتائەتمەن، تەقۋادار پەرزەنت يېتىشىپ چىقىدۇ.





ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر! تەۋبە نىمە دېگەن ئۇلۇغ! تۆۋبە قىلغۇچىلاغا قىلىنغان شاپائەت نىمە دېگەن كاتتا - ھە! قېنى كىم تەۋبە قىلغۇچى بولالايدۇ؟!

بۇ قىسسە ئىبنى قۇدامەنىڭ «تەۋبە قىلغۇچىلار» (ئەتتاۋۋابىن) دېگەن كىتابىدىن ئېلىنغان.

## ئۇ قاچقۇچى، ئاللاھ يولىغا قايتقۇچى ئايال

مەن بۇ قىسسىلەرنى پەقەت ئىبرەت بولسۇن ئۈچۈنلا بايان قىلىۋاتىمەن.

﴿ئۇلارنىڭ قىسسىلىرىدە ئەقىل ئىگىلىرى ئەلۋەتتە ئىبرەت ئالىدۇ﴾ (‹يۇسۇف› سۈرىسى، 111ـ ئايەت)

رەبىئە ئىبنى خەسىيم ئىسىملىك ئوتتۇز ياشلاردىكى بىر ياش بولۇپ، ئۇ بوي ـ بەستى كېلىشكەن، ياشلىق جاسارىتى ئۇرغۇپ تۇرىدىغان، تەقۋادارلىرىنىڭ ھەستۇ ـ ھەۋەسى قوزغالغىدەك يىگىت ئىدى.

ئەمما ئۇنىڭدىكى ياشلىق ئىشقى پەقەت ئاللاھ ۋە ئاللاھ ئەلچىسىنىڭ مۇبارەك سۆزلىرىگە باغلانغان ئىشىق ئىدى.

رەبىئەنىڭ شەھىرىدە باشقىلارنى يولدىن چىقىرىش ئۈچۈن بەدىيلان تۆلەپ يۈرۈيدىغان بىر ئۈچۈم بەدئەخلاق، ئىپلاس، پاسىقلار بولۇپ ئۇ ناكەسلەر مەخسۇس خوتۇن ـ قىزلارنى، ياش ـ ئۆسمۈرلەرنى، قىرى ـ چۈرى، ئاجىز ـ ماجىزلارنى جان ـ جەھلى بىلەن ئاللاھ يولىدىن قايتۇرۇپ دوزاخقا يېتەكلەش بىلەن بەنت ئىدى.

شۇنى قىستۇرۇپ ئۆتۈش ئارتۇق ئەمەسكى، بۇنداق نائەھلىلەر رەبىئەنىڭ يۇرتىدىلا ئەمەس ھەممەيلەننىڭ ئەتراپىدا بار.

تەنبىھ، (ئاگاھلاندۇرىمىزكى) كىمكى ئۇلارغا ئەگەشسىدىكەن، ئالدىدا پەقەت يېنىپ تۇرغان ئوتلا باردۇر.





ئۇلار رەبىئەنى بۇزۇش مەقسىتىدە، تىلىنى بىر قىلىپ، بىر ساھىبجامالنى مىڭ دىنارغا سېتىۋېلىپ، ئۇ خوتۇندىن رەبىئەنى بىر سۆيۈپ قويۇشنى تەلەپ قىلغاندا، ئۇ خوتۇن ئېيتىدۇكى، « ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ تېخى مەن بىلەن زىنامۇ قىلىدۇ.»

دەرۋەقە، ئۇ بىر خىلۋەتتە، رەبىئەگە ئۆزىنى ئاشكارىلاپ، ئۇنىڭغا نازۇ ـ كەرەشمە قىلىدۇ.

بۇنى كۆرگەن رەبىئە: «ھەي، ئاللاھنىڭ قۇلى، ئۆلۈم پەرىشتىسى شۇنداقلا چۈشۈپ جان تومۇرۇڭنى كېسىپ تاشلىسا، ھالىڭ نە بولۇر!؟ مۇنكەر، نەكىر سوراق قىلغاندا، نېمىمۇ دەرسەن!؟ رەبىڭدەك كاتتا زات، پەرۋەردىگارى ئالەمگە يۈزلىنىش پەيتىدە، نېمە كۈن كۆرەرسەن!؟ تەۋبە قىلمىساڭ، گۇناھكارلار جەھەننەمگە تاشلىنىۋاتقان كۈندە، سەن نېمە ئاقىۋەت كۆرەرسەن!؟ » دېگەن سوئاللارنى تاشلايدۇ. بۇلارنى ئاڭلىغان ئايال « ئاللا ـ تۇۋا » ساڭغىنىچە، قېچىپ كېتىپ، ئاللاھ تائالاغا قايتىدۇ ۋە تەۋبە قىلىدۇ. كېچىلىرىنى قىيامدا (نامازدا) تۇرۇپ كۈندۈزلىرىنى سىيامدا (روزىدار) بولۇپ ئۆتكۈزىدۇ.

كېيىنچە ئۇ ئايال كۇفىنىڭ[1] ئىبادەتكارى دەپ لەقەبلەنگەن.

ھېلىقى بىر ئۈچۈم نائەھلىلەر بولسا، ئۇ ئايالنى رەبىئەنى بۇزۇشقا ئەۋەتسەك، رەبىئە بىزگە قارشى ئۇ ئايالنى بۇزۇپ تاشلىدى، دېيىشەتتى.

﴿ئەگەر سەن يەر يۈزىدىكى كۆپچىلىك كىشىلەر (يەنى كۇففارلار) گە ئىتائەت قىلساڭ، ئۇلار سېنى ئاللاھنىڭ يولىدىن ئازدۇرىدۇ، ئۇلار

[1] ئىراقتىكى بىر شەھەرنىڭ ئىسمى

پەقەت گۇمانغىلا ئەگىشىدۇ ئۇلار پەقەت يالغانىلا سۆزلەيدۇ.﴾ (‹ئەنئام› سۈرىسى، 116- ئايەت)

﴿سەن گەرچە ئىنسانلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىغا ھېرىس بولساڭمۇ (لېكىن) ئۇلارنىڭ تولىسى ئىمان ئېيتمايدۇ.﴾ (‹ئەنئام› سۈرىسى، 116- ئايەت)

ئەي، قېرىنداشلىرىم، ھەمشىرىلىرىم، يامانلىققا، گۇناھقا چاقىرغۇچىلاردىن ھەزەر ئەيلەڭلار، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) نىڭ ھەدىسىگە قۇلاق تۇتۇڭلار. ئۇ زات سىلەرنى قايسى ماكان، قايسى زاماندا بولماڭلار خاتىرجەملىككە چاقىرىدۇ.

«مەيلى قەيەردە بول، ئاللاھ تائالادىن قورق، بىرەر يامانلىق قىلىپ سالساڭ، ئۇنىڭغا ئەگەشتۇرۇپ بىرەر ياخشىلىق قىلغىن. ياخشىلىق يامانلىقنى ئۆچۈرىدۇ. كىشىلەرگە چىرايلىق مۇئامىلە قىلغىن» - تىرمىزى رىۋايىتى.

﴿(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ۋەھيى قىلىنغان قۇرئانغا چىڭ ئېسىلغىن سەن ھەقىقەتەن توغرا يولدىدۇرسەن.﴾ (‹زۇخرۇف› سۈرىسى، 43- ئايەت)

﴿قۇرئان ساڭا ۋە سېنىڭ قەۋمىڭگە ئەلۋەتتە (ئۇلۇغ) شەرەپتۇر. سىلەر كەلگۈسىدە (بۇ نېئمەت ئۈستىدە) سورىلىسىلەر.﴾ (‹زۇخرۇف› سۈرىسى، 44- ئايەت)

ھەممىمىز گۇناھ ئۆتكۈزگۈچىلەرمىز، ئەمما، ياخشىلىقلىرىمىز يامانلىقلىرىمىزنى ئۆچۈرىدۇ.







گۇناھنى چوڭ ـ كىچىك دەپ قارىماي، ئۆزىڭىز ئاسىيلىق قىلىۋاتقان زاتنىڭ شۇ قەدەر ئۇلۇغلىقىغا قاراڭ.

بىر ھەدىس قۇددىسىدا ئاللاھ تائالا دېگەن: « ئىززىتىم ۋە ئۇستۇنلىكىم بىلەن قەسەمكى، قايسىبىر بىر بەندەم مەن ياخشى كۆرىدىغان بىر ئىشتىن مەن يامان كۆرىدىغان بىر ئىشقا ئۆزگەرسە، مەن ئۇنى ئۇنىڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىشىدىن يامان كۆرىدىغان ئىشىغا بۇرىۋېتىمەن.»

## كېچە سائەت بىر

خۇش بېشارەت ئېلىپ كەلگۈچى كىشىلەر نۇرغۇن.

«بەختلىك ۋە بەختسىزلەر قىسسىسى » دېگەن كىتابىنىڭ قەلەم ئىگىسى بايان قىلغان تۆۋەندىكى ھېكايەتتە ئۇنىڭغا قۇلاق تۇتقانلىكى قەلبى ساھىبلىرىغا ئىبرەت ۋە نەسىھەت باردۇر.

دەھشەتلىك قاتناش ھادىسىلىرى، ھادىسىگە ئۇچرىغۇچىلارنىڭ لەختە ـ لەختە بولۇپ كەتكەن ئەزالىرى، ھەتتا تەندىن ئاجراپ كەتكەن باشلىرىنى كۆتۈرۈپ ئېلىپ، بىر تەرەپ قىلىشتەك قورقۇنچلۇق كۆرۈنۈشلەرنى تولا كۆرۈپ يۈرىكى قېتىپ كەتكەن، بۇ قەدەر مەنزىرىلەر تەسىر قىلمايدىغان بۇ تاش باغىر كىشى قۇتقۇزۇش ماشىنىسىنىڭ شوپۇرى بولۇپ، نامازدىن يىراق، گۇناھىي كەبىرلەرگە غەرق بۇ ئىنسانغا تا بىر كېچىسى يۈز بەرگەن ۋەقەگە قەدەر، ئاللاھ ئەسلەتلىسە ئەسلىمەس، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىنسا قوبۇل قىلماس ئىدى.

شوپۇر رىياد[1] نىڭ كىرىش ئېغىزىدا يۈز بەرگەن شۇ كېچىدىكى ھادىسىنى ئەسلەپ مۇنداق دەيدۇ:

كېچە سائەت بىر بولغان ئىدى، ماشىنا بىلەن ۋەقە يۈز بەرگەن ئورۇنغا يېتىپ كەلدىم. بىر ئاق پىكاپ سېمىتاناپىقا سوقۇلغان ئىكەن. ئالدى بىلەن شۇ رايونىنىڭ توكىنى ئۈزۈۋېتەي دەپ تورۇشۇمغا، پىكاپتىن چىقىۋاتقان بىر شولىنى بايقاپ ھەيران قالدىم، يېقىنلىشىپ قارىسام،

[1] رىياد ـ سەئۇدى ئەرەبىستاننىڭ پايتەختى ـ ت







ماشىنا ئىچىدە، قويۇق ساقاللىق، ئايدەك نۇرانە يۈزلۈك بىر كىشى تۇرۇپتۇ. ئۇنىڭ يۈزىنىڭ نۇرى ماشىنا ئىچىگە لىق تولۇپتۇ. بەدىنىنىڭ تۆۋەنكى قىسمى خېلىلا قاتتىق زەخىملەنگەن ئىكەن. ئۇنى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن ئورۇندۇقنى ئارقىغا قايتۇرۇشقا ئورۇنۇۋېدىم. ئۇ:

ـ مېنى قۇتقۇزماقچىمۇسەن ئوغلۇم؟ دەپ سورىدى.

ـ شۇنداق، جاۋاپ بەردىم ئۇنىڭغا.

ـ ئۇنىداقتا، خاپا بولماي تاماكاڭنى ئۆچۈرۈۋەتكىن، ئۆلۈغ پەرۋەردىگارىڭدىن قورق...

قولۇمدىكى تاماكىنى ئۆچۈرۈپ، ئىشىمغا مەشغۇل بولدۇم. ئەمما ئۇنى يەنىلا ئورۇندۇقتىن تولۇق چىقىرالمايۋاتاتتىم.

ـ مېنى راستىنلا قۇتقۇزغۇڭ بارمۇ؟ دەپ سورىدى ئۇ قايتىلاپ.

ـ ئەلۋەتتە، دېدىم ئۇنىڭغا.

پەيغەمبىرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) شۇنداق دېگەن: « كىمكى سىلەرگە بىر ياخشىلىق قىلسا ئۇنىڭغا مۇكاپات بېرىڭلار ».

جانابىي ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، ئى، ئوغلۇم، مېنى قۇتقازغىنىڭ ئۈچۈن ساڭا بېرىدىغان بىر نەسىھەتتىن باشقا مۇكاپاتىم يوق. ئۇنى قوبۇل قىلامسەن؟ ـ دەپ سورىدى ئۇ مەندىن.

ـ قېنى ئېيتىڭ.

ئاللاھقا تەقۋالىق قىل! ئاللاھقا تەقۋالىق قىل! ئاللاھقا تەقۋالىق قىل! ناچار ھەمراھتىن ھەزەر ئەيلە...!

«‟ئاللاھتىن باشقا ئىبادەت قىلىنغۇچى ۋە ياراتقۇچى يوقتۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالانىڭ بىز ئىنسانلارغا ئەۋەتكەن ئەلچىسىدۇر” دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن.»- دەپ شاھادەت ئېيتىپ جان ئۈزدى.

جايىمدىن مەدرلىيالماي، تىترەپ كەتتىم. بوۋاينى ئېلىپ ماشىنىغا سالدىم. كېچە سائەت ئۈچتە ئۇنى دوختۇرخانىنىڭ ھادىسە بۆلۈمىگە تاپشۇردۇم...

قايتىپ كېلىپ، كۆزۈمگە نە ئۇيقۇ كەلمەيتتى، بوۋاينىڭ سۆزلىرى قۇلاق تۈۋىمدە جاراڭلايتتى.

ساباھ (بامدات) نامىزىغا تۇردۇم، تاھارەت ئېلىپ، مەسجىدكە كىردىم. نامازدىن كېيىن، بولغان ۋەقەنى ئىمامغا سۆزلەپ بەردىم، ئۇ:

ئۇ كىشىنىڭ ۋاپاتى بىلەن سېنى تىرىلدۈرگەن ئاللاھ تائالاغا چەكسىز ھەمدىلەر ئېيت، سەن ئۇ كىشىگە دۇئا قىل، دۇئايىڭ ئۇنىڭغا سۇنغان ئەڭ ياخشى مۇكاپاتىڭدۇر- دېدى.

ئاللاھتىن، ئۇنىڭغا رەھمەت ۋە مەغپىرەت ئاتا قىلىشىنى، مېنى ئۇنىڭ بىلەن جەننەتتە بىرگە قىلىشىنى تىلىدىم.

«ئاللاھ تائالانىڭ سەن ئارقىلىق بىر كىشىنى ھىدايەت قىلغىنى، سەن ئۈچۈن قىزىل تۆگىدىنمۇ[1] ياخشىدۇر»- ھەدىس شەرىف

[1] قىزىل تۆگە ئەينى زامان ئەرەبلىرىدىكى ئەڭ قىممەتلىك مال ھېسابلىنىدىغان بولۇپ، بۇ يەردە ئەڭ چوڭ ساۋاب كۆزدە تۇتۇلغان ـ ت





ئاخىرقى نەپەسلىرىدە تۇرۇپمۇ ياخشىلىقتا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇشتىن ئىبارەت ئاللاھ ئالدىدىكى مەسئۇلىيىتىنى تونۇپ، ئۇنى يەتكۈزەلىگەن كىشىنى كۆردۈڭلارمۇ؟ ئۇ قانداق قىلدى؟

ئۇ ئۇنىڭغا، «تاماكاڭنى ئۆچۈر، ئاللاھتىن قورق» دېدى. ئەمما بەزىمىز نى ـ نى ئېغىر گۇناھلارنى قىلىۋاتقانلارنى كۆزىمىز كۆرۈپ تۇرسىمۇ، شەيتانغا ئوخشاش پەرۋا قىلمايمىز.

ئاللاھتىن قورقۇڭلار، ئاللاھ يولىدا ھەقنى سۆزلەشتە مالامەتتىن قورقماڭلار، شۈبھىسىزكى، ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالا ئۇنى مەنپەئەتلىك قىلىپ بېرىدۇ.

جانابى ئاللاھنىڭ سەن ئارقىلىق بىر كىشىنى ھىدايەت قىلىشى، سەن ئۈچۈن قىزىل تۆگىدىنمۇ ياخشىدۇر.

## گۆھەر زۇننار ھەققىدە قىسسە

كىمىكى، ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن بىر نەرسىنى تاشلايدىكەن، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىسىنى ئاتا قىلىدۇ.

ئىبنى رەجەبنىڭ «ئاخىرقى ھەنبەلى ئۆلىمالىرى» (زەيىل تەبەقاتۇل ھانابىلە) دېگەن كىتابىدا، بەززاز ئىسمىلىك بىر كىشىنىڭ مۇنداق بىر قىسسىسىنى بايان قىلغان.

مەككىدىكى كۈنلىرىمنىڭ بىرىدە، ماڭا ئىنتايىن ئاچلىق يېتىپ، يېنىمدىن ئاچلىقتا دال بولغىدەك ھېچنىمە تاپالماي، يېمەك ئىزدەپ سىرتقا چىققان ئىدىم. تۇيۇقسىز يىپەك بوغقۇچتا چىگىلگەن بىر يىپەك ھەميان تېپىۋالدىم. ئۆيۈمگە كېلىپ ئۇنى يەشتىم. قارىسام، بۇ ئۆمرۈمدە كۆرمىگەن ئاجايىپ گۆھەر بولاپكىلار تۇرۇپتۇ. خالتىنى شۇ پېتى چىگىپ قويۇپ، غىزا كويىدا يەنە كوچىغا چىققان ئىدىم. كىم بىر ھەميان تېپىۋالدى؟ تېپىۋالغۇچىغا بەش يۈز ئالتۇن دىنار بېرىلىدۇ - دەپ توۋلاپ يۈرگەن بىر مويسىپىتنى ئۇچراتتىم. ئۆز - ئۆزۈمگە:

مەن شۇ تاپ ئاچلىق ۋە مۇھتاجلىقتىمەن، ھەميانىنى ئىگىسىگە تاپشۇرۇپ بېرىپ، ئۇ دىنارنى ئېلىپ پايدىلىناي دېدىم- دە، ئۇنى ئۆيۈمگە باشلاپ كېلىپ، بوۋايدىن ھەميان ۋە گۆھەرنىڭ ئالامەتلىرى، گۆھەرنىڭ سانى توغرىسىدا تەپسىلىي سورىۋېدىم. ئەينەن دەپ بېرەلىدى. ھەميانىنى ئۇنىڭغا تاپشۇردۇم. ئۇ دېگىنىدەكلا ماڭا بەش يۈز دىنارنى سۆيۈنچە سۈپىتىدە سۇندى. مەن ئۇنىڭغا ھەميانىنى قايتۇرۇش مەسئۇلىيىتىم





ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ، ئۇ پۇلنى ئېلىشنى رەت قىلدىم. ئۇ ھەم سۆزىدە چىڭ تۇرىۋالدى.

«ئۆزۈم مۇھتاجلىقتا تۇرساممۇ، ئۆزىدىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ بولمىغان زات ئاللاھ بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، بۇ ئىشىمغا ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن مۇكاپات ئالمايمەن» دېدىم ھەم ئۇ دىنارنى ئالمىدىم. بوۋاي بىلەن خوشلاشتىم. ھەج مەۋسۇمى تۈگىگەندىن كېيىن ئۇ يۇرتىغا قايتىپ كەتتى.

ئۆزۈمگە كەلسەم، مەن مەككىدىن ئايرىلىپ، دېڭىز سەپىرىگە چىقتىم. سەپەردە، كېمە دەھشەتلىك دولقۇنغا ئۇرۇلۇپ، پاچاقلىنىپ ئادەم ۋە مال - مۈلۈكلەر تامامەن سۇغا غەرىق بولۇپ كەتتى. كۆرۈپ تۇرغۇچى پەرۋەردىگارى ئاللاھنىڭ ھىمايىسى بىلەن بىر پارچە تاختاي ئۈستىگە چىقىپ قاپتىمەن. تاختاي ئۈستىدە توختاۋسىز تەۋرىنىپ، لەيلەپ كېتىۋاتاتتىم. تاكى، دولقۇنلاردا لەيلەپ بىر ئارالغا چىقىپ قالغۇچىلىك، بىر تاختاي ئۈستىدىكى جىسمىمنىڭ نەگە بېرىپ، نەدە توختايدىغانلىقىنى ئۆزۈم ھەم بىلمەيتتىم.

ئۇ ئارالنىڭ ئاھالىسى نە ئوقۇش نە يېزىشتىن بىخەۋەر ساۋاتسىز كىشىلەر ئىكەن. مەن ئۇلارنىڭ مەسجىدىدە، قۇرئان ئوقۇپ ئولتۇرسام، مېنى كۆرگەن كىشىلەر يېنىمغا كېلىپ، ئۆزلىرىگە قۇرئان ئۆگىتىپ قويۇشۇمنى تەلەپ قىلىشتى.

شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە قۇرئان ئۆگەتتىم. بۇ ئىشىمنىڭ ئەجرىدىن نۇرغۇن ياخشىلىق كۆردۈم. بىر قېتىم مەن ئۇ مەسجىدىدە يېرتىلىپ كەتكەن بىر قۇرئاننى قولۇمغا ئېلىۋىدىم.

يېزىقنىمۇ بىلەمسىز؟ - دەپ سوراشتى ئۇلار.

مەن بىلەلمىگەنلىكىمنى ئېيتتىم، ۋە ئۇلارنىڭ بىلىشىگە خەت يېزىشنى ئۆگەتتىم. بۇ ئىشلىرىمنىڭ ئەجرىدىن ھەم ئاجايىپ ياخشىلىقلارنى كۆردۈم.

شۇندىن كېيىن، ئارىلىشىش، مېنىڭ ئۇ يەردە تۇرۇپ قىلىشىمنى ئۈمىد قىلىدىغانلىقىنى، شۇ يەردىكى قول ئىلكىدە بار بىر يېتىم قىزنى ماڭا چېتىپ قويغۇسى بارلىقىنى ئېيتتىشتى.

دەسلەپتە قوشۇلمىدىم. ئەمما ئۇلار ناھايىتى چىڭ تۇرۇۋالغاچقا ئارتۇق رەت قىلالمىدىم. ئۇلار بارلىق تويى تەييارلىقلىرىنى پۈتتۈرۈپ، قىز بىلەن ئىككىمىزنىڭ بېشىنى ئوڭشاپ قويىدى. قىزنىڭ تۈغقانلىرى قىز كۆچۈرۈپ كەلگەندە، ئۇلار بىلەن بىر سورۇندا ئولتۇرغان ئىدۇق. تۇيۇقسىز قىزنىڭ بوينىغا ئېسىلغان زۇننارغا كۆزۈم چۈشۈپ، ھەيرانلىق ئىچىدە قاراپ قالدىم. بۇ مەن مەككىدە تېپىۋالغان زۇننارنىڭ دەل ئۆزى ئىدى. قىزنىڭ تۈغقانلىرى:

بۇ دىلى سۇنۇق يېتىمنىڭ قەلبىگە قارىماي، ئەجەپ بوينىدىكى زۇننارغا قاراپ قالدىڭىزغۇ ـ ئۇستاز؟ دەپ سوئال قىلدى.

بۇ زۇننار ئاجايىپ بىر قىسسىگە ساھىب زۇننار ـ دېدىم ۋە ئۇلارغا پۈتكۈل قىسسىنى سۆزلەپ بەردىم. تەھلىل (لا ئىلاھە ئىللەللاھ)، تەكبىر (ئاللاھۇ ئەكبەر) ۋە تەسبىھ (سۇبھانەللاھ) چوقانلىرى پۈتكۈل ئارالدا جاراڭلاپ كەتتى.

ئاللاھ ھەممىدىن پاكتۇر! (سۇبھانالاھ!) سىلەرگە نېمە بولدى؟ دېسەم، ئۇلار ماڭا مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى.

سىز گۆھەرلەرنى قايتۇرۇپ بەرگەن ئۇ كىشى دەل بۇ قىزنىڭ دادىسى بولىدۇ. ئۇ ھەجدىن قايتقىچە، «ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن جاھاندا،





مەككىدە ماڭا گۆھەرلەرنى قايتۇرۇپ بەرگەن كىشىدەك مۇسۇلماننى كۆرۈپ باقمىدىم، ئى، رەببىم، مېنى ئۇنىڭ بىلەن ئۇچراشتۇرغىن، قىزىمنى ئۇنىڭغا قوشۇپ قويغاي» دېگەن سۆزلەرنى قايتا ـ قايتا دەپ كەلگەن ئىدى. ئۇ ئۆلۈپ كەتتى ـ بىراق، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ، سىز ئۇنىڭ قىزى بىلەن توي قىلدىڭىز.

مەن ئۇنىڭ بىلەن بىر مەزگىل بىرگە ياشىدىم. ئۇ تولىمۇ ياخشى ئايال ئىدى. ئارىمىزدا ئىككى بالىمۇ بولدى. ئۇزۇن ئۆتمەي، ئۇ ئۆلۈپ كەتتى. ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن. ئاندىن ئىككى ئوغلۇم بىلەن ئۇ گۆھەرلەرنىڭ ۋارىسى بولدۇق. كېيىن، بالىلىرىممۇ بىر ـ بىرىنىڭ كەينىدىن ۋاپات تاپتى. شۇنداق قىلىپ، گۆھەرلەر ئۇ ئىككىسىدىنمۇ ماڭا مىراس قالدى.

كېيىنچە ئۇ گۆھەرلەرنى يۈز مىڭ دىنارغا ساتتىم. شەكسىزكى، ھازىرغىچە خەجلەۋاتقىنىم شۇ پۇللاردىن. ئاللاھ ئۇلارغا رەھمەت قىلسۇن!

كىمكى ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن بىر ئىشنى تاشلايدىكەن، ئاللاھ ئۇ كىشىگە ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىسىنى ئاتا قىلىدۇ.

﴿كىمكى ئاللاھتىن قورقىدىكەن ئاللاھ ئۇنىڭغا چىقىش يولى بېرىدۇ، ئاللاھ ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزىق بېرىدۇ.﴾ (‹تالاق› سۈرىسى 2،ـ3ـ ئايەت)

﴿كىمكى ئاللاھتىن قورقىدىكەن ئاللاھ ئۇنىڭ ئىشىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ.﴾ (‹ تالاق› سۈرىسى 4 ـ ئايەت)

## بۇ ئۇلارنىڭ تۆۋەن دەرىجىسى

ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ بەندىلىرى ئۈچۈن جەننەتتە ھازىرلىغان نېمەتلىرى ئۈستىدە ئويلان، تەپەككۇر قىل!

ئەڭ تۆۋەن دەرىجىدىكى جەننەت ئەھلىگە تەقدىم قىلىنغىنى ئارىلىقى مىڭ يىل مۇساپىسىدىكى قەسىر بولسا، ئۈنداقتا، ئەڭ يۇقىرى دەرىجىدىكى جەننەت ئەھلىنىڭ مەرتىۋىسى قانداقتۇ ـ ھە!؟

«سەھىھۇل مۇسلىم»دا مۇغىيرە ئىبنى شۇئبە (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!) دىن رىۋايەت قىلىنغان مۇبارەك ھەدىس شەرىفتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) مۇنداق دېگەن:

« مۇسا ئەلەيھىسسالام پەرۋەردىگارىدىن: جەننەت ئەھلىنىڭ ئەڭ تۆۋەن دەرىجىلىكى قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىغاندا، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ئاللاھ مۇنداق دېگەن: ئۇ شۇنداق كىشىكى، جەننەت ئەھلى جەننەتكە كىرىپ بولغاندىن كېيىن، كېلىدۇ، ئۇ ھەققىدە جەننەت تولۇپ كەتكەندەك تۇيغۇغا كەلتۈرۈلىدۇ. ئاللاھ ئەززە ۋە جەل ئۇنىڭغا:

جەننەتكە كىرگىن، دېگەندە، بەندە:

ئى، پەرۋەردىگارىم، ھەر كىم قارارگاھىغا چۈشۈپ، ئۆز نېسىۋىلىرىنى ئېلىپ بولغان تۇرسا، مەن نەگىمۇ باراي؟! دەيدۇ.

جانابىي ھەق مۇبارەك لەفزىلىرى بىلەن: جەننەتكە كىر ـ دەپ قايتا ئەمىر قىلغاندا، بەندە يۇقىرىدىكى سۆزلەرنى يەنە تەكرارلايدۇ.







شۇنىڭ بىلەن رەھىم سۈپىتىگە ھەقلىق پەرۋەردىگارى ئالەم ئۇنىڭغا سوئال تاشلايدۇ:

دۇنيا پادىشاھلىرىدىن بىر پادىشاھنىڭ مۈلكىچىلىك مال ـ دۇنيا بېرىلسە رازى بولامسەن؟

ـ رازىمەن ئاللاھىم، رازىمەن! رازى بولماي ھەددىممۇ مېنىڭ! دەپ كېتىدۇ.

جانابىي ھەق:

شۇنچىلىكى سېنىڭ بولسۇن، يەنە شۇنىڭچىلىكى بولسۇن، يەنە شۇنىڭچىلىكى بولسۇن، يەنە شۇنىڭچىلىكى بولسۇن ـ دەپ بەشىنچى قېتىمغا كەلگەندە، ئۇ بەندە:

ئى، ئاللاھ رازى بولدۇم، ئى، ئاللاھ رازى بولدۇم! ـ دەيدۇ.

ئاللاھ تائالا، سېنىڭ مۈلكىڭ، شۇنىڭ ئون ھەسسىچىلىك بولسۇن، ۋە ئۇنىڭدىن باشقا يەنە كۆڭلۈڭ تارتقان، كۆزۈڭ كۆرگەننىڭ ھەممىسى سېنىڭ بولسۇن، سەن ئۇنىڭكى ئەبەدىيلىك ساھىبى » دەيدۇ.

﴿ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن اللهنىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ.﴾ («سەجدە» سۈرىسى، 17ـ ئايەت)

«سەھىھۇل بۇخارى» ۋە «مۇسلىم» دا رىۋايەت قىلىنغان يەنە بىر ھەدىستە، «شۈبھىسىزكى، ئاللاھ تائالا بەندىلەر ئۈستىدە ھۆكۈم قىلىپ بولغاندىن كېيىن، بىر كىشى دوزاختىن ئازاد قىلىنمىسىمۇ ئەمما، دوزاخقا يۈزلەندۈرۈلگەن ھالدا قالدۇرۇلىدۇ. لېكىن ئۇ جەننەتكىمۇ

كىرگۈزۈلمەيدۇ، ئۇنىڭ ئىشىكىگىمۇ يولىتىلمايدۇ. بەندە شۇ ھالەتتە ئاللاھقا يالۋۇرىدۇ:

پەرۋەردىگارىم، يۈزۈمنى دوزاختىن بۇرىۋەتكىن، ئى، رەببىم، رەھمىتىڭ بىلەن يۈزۈمنى دوزاختىن بۇرۇۋەتكىن. ئۇنىڭ بەد بۇيىدىن قىينىلىپ، چاچراندى يالقۇنىدا كۆيۈپ كېتىۋاتىمەن.

بەندە تاكى رەھمان تائالا خالىغان بىر مۇددەتكىچە، شۇ تۈرۈقتا دۇئا قىلىدۇ.

ئاندىن ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا دەيدۇ:

ئەگەر يۈزۈڭنى دوزاختىن بۇرىۋەتسەم مەندىن باشقا نەرسە سورىماسسەنمۇ؟

- ئىززىتىڭ ۋە ئۇلۇغلىقىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇنىڭدىن باشقىنى سورىمايمەن، يۈزۈمنى دوزاختىن بۇرىۋەتكىن، يا رەببىم- دەپ نىدا قىلىدۇ بەندە.

ناھايىتى شەپقەتلىك، مېھرىبان ۋە ئەيۋچان زات ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ يۈزىنى دوزاختىن بۇرىۋېتىدۇ.

ئۇ ئاللاھ خالىغان بىر ۋاقىتقىچىلىك جىم تۇرۇپ ئاندىن يەنە بىر قېتىم ئاللاھتىن تىلەيدۇ:

پەرۋەردىگارىم، رەھمىتىڭ بىلەن مېنى جەننەت ئىشىكىگە يېقىنلاشتۇرۇغان بولساڭ! مېنى جەننەت ئىشىكىگە يېقىنلاشتۇرۇغان بولساڭ!





- ھەي ئادەم بالىسى، سەن نېمانچە ۋاپاسىز، نېمانچە چىدىماس، ئەجابا سەن ماڭا، مەندىن باشقا نەرسە سورىماسلىقققا ئەھدى - پەيمان بەرمىگەنمىدىڭ!؟

- پەرۋەردىگارىم، رەھمىتىڭ بىلەن مېنى جەننەت ئىشىكىگە يېقىنلاشتۇرۇغىن...!

- ئەگەر سورىغىنىڭنى بەرسەم، مېنىڭدىن يەنە باشقا نەرسە سورىماسسەنمۇ؟

- ئىززىتىڭ ۋە ئۇستۇنلىكىڭ بىلەن قەسەمكى، سەندىن ئۇنىڭدىن باشقىنى سورىمايمەن.

ئاندىن راھمان تائالا ئۇنى جەننەتنىڭ ئىشىكىگە يېقىنلاشتۇرۇپ قويىدۇ. بەندە شۇ يەردە يەنە ئاللاھ خالىغان بىر مۇددەتكىچىلىك تۇرغاندا، جەننەت ۋە ئۇنىڭدىكى، ھۆر - پەرىلەر، قەسىرلەر، باغچىلار، ۋە نېمەتلەرنى ئەينەن كۆرۈپ تۇرۇدۇ ۋە يەنە يالۋۇرۇدۇ:

پەرۋەردىگارىم، مېنى جەننەتكە كىرگۈزۈۋەتكەن بولساڭ.

- ۋاي، ساڭا، ئەي ئادەم بالىسى، سەن نېمە دېگەن ۋاپاسىز، نېمە دېگەن چىدىماس! سەن مەندىن باشقا نەرسە سورىماسلىقققا سۆز بەرگەن ئەمەسمىدىڭ!؟

- پەرۋەردىگارىم، رەھمىتىڭ بىلەن مېنى جەننەتكە كىرگۈزۈۋەتكىن، رەھمىتىڭ بىلەن مېنى جەننەتكە كىرگۈزۈۋەتكىن!

- ئەگەر سېنى كىرگۈزسەم، مەندىن باشقا نەرسە سورىماسسەنمۇ !؟

- ئىززىتىڭ ۋە ئۇستۇنلىكىڭ بىلەن قەسەمكى، سەندىن ئۇنىڭدىن باشقىنى سورىمايمەن.




www.munber.org

ئاندىن جانابى ئاللاھ ئۆز رەھمىتى، سېخىيلىقى ۋە پەزلى بىلەن ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزۈۋېتىدۇ. بۇ ئۇ بەندىگە يېتەرلىك ئىدى. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا يەنە مۇنداق دەيدۇ:

ھەي، بەندەم، سورايدىغىنىڭنى سورا ! تىلىكىڭنى ئېيت !

ئاندىن ئۇ تىلەيدۇ، سورايدۇ. راھمان تائالا پەزلى ـ رەھمىتى بىلەن ئۇنىڭ ئارزۇ ـ ئارمانلىرى تۈگىگەنگە قەدەر ئەسلىتىپ تۇرىدۇ. يەنە ئۇنىڭغا: سورا ـ دېگەندە، ئۇ بەندە:

ـ ئەمدى، ھېچنېمەڭدىن تامايىم يوق، رەببىم ـ دەيدۇ.

ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالا مۇبارەك لەفزلىرى بىلەن شۇلارنى دەيدۇ:

ئالغانلىرىڭ سېنىڭ بولسۇن، ۋە شۇنىڭ ئون ھەسسىچىلىك بولسۇن، كۆڭلۈڭ خالىغان، كۆزۈڭ كۆرگەننىڭ ھەممىسى سېنىڭ بولسۇن، سەن ئۇ يەردە مەڭگۈ قالغۇچىسەن. »

﴿ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ.﴾ (‹سەجدە› سۈرىسى، 17ـ ئايەت)

مۇسا ئەلەيھىسسالام، ئىككىنچى مەرتە شۇنداق سوئال قىلىدۇ:

ئى، پەرۋەردىگارىم، بۇ تۆۋەن دەرىجىسى بولىدىغان بولسا، جەننەت ئەھلىنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىلىكىنىڭ مەرتىۋىسى قانداق بولىدۇ؟ ئاللاھ تائالا ئېيتىدۇكى، ئۇلار مەن خالىغان شۇنداق كىشىلەركى، ئۇلارنىڭ ھۆرمەت دەرىخىنى ئۆز قولۇم بىلەن تىكتىم. بۇ دەرەخلەرنى باشقىلارنىڭ كۆرمەسلىكى ئۈچۈن پېچەتلىۋەتتىم. ئۇلارنى ھېچ قانداق







كۆز كۆرگىنى يوق، ھېچقانداق قۇلاق ئاڭلىغىنى يوق، ھېچبىر ئىنسان زاتىنىڭ كۆڭلىدىن كەچكىنى يوق.

﴿ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ.﴾ (‹سەجدە› سۈرىسى، 17ـ ئايەت)

ئاللاھتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر، ئاللاھ تائالا نېمە دېگەن مېھرىبان! نېمە دېگەن كۆيۈمچان ـ ھە! رەھمى تامامى ئالەمگە يېتىدىغان راھمان تائالادىن بىزگە رەھىم قىلىشىنى سورايمىزكى، ئۇ زات ھەممىدىن پاك ۋە ماختىلىشقا ھەقىقىي لايىقتۇر.

# ئىشىك تاقاقلىق ئىكەن

يىتىك ئىسلام ئالىمى، جامائەت ئەرباپى ئىبنى قەييۇم (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) ئارىفلار[1] دىن بىر كىشىنىڭ بىر كۈنى كوچىدا كېتىۋېتىپ، بىر ئاياللىڭ بالىسىنى يىغلاپ، يالۋۇرغىنىغا قارىماي ئۇنى ئىتتىرىپ چىقىرىۋەتكىنىچە، ئىشىكنى يېپىپ كىرىپ كەتكەنلىكىنى، ئاندىن ئۇ بالا بىر دەم ماڭغاندىن كېيىن، ئۆز ئۆيىدىن باشقا بارىدىغان جايى ۋە ئۆز ئانىسىدىن باشقا ئۇنى قوينىغا ئالىدىغان كىشىسىنىڭ يوقلىقىنى ئويلاپ، كۆڭلى يېرىم بولغان ھالدا ئۆيىگە قايتىپ بارسا، ئىشىك تاقاقلىق تۇرغان، بالا بوسۇغىدا يېتىپ ئۇخلاپ قالىدۇ. شۇ ئەسنادا ئانىسى چىقىدۇ- دە، بالىنى شۇ ھالدا كۆرۈپ، بالىغا ئۆزىنى ئېتىپ بۇقۇلداپ يىغلاپ تۇرۇپ:

جىنىم بالام، نەگە، كىمنىڭمۇ قېشىغا باراتتىڭ؟ مەندىن باشقا كىممۇ سېنى ئۆز قوينىغا ئالسۇن؟ مەن ساڭا سېزغان سېزىقىمدىن چىقما دېمىدىممۇ؟ ساڭا قىلغانلىرىم، كۆيۈنۈشۈم، مېھرىبانلىقىمغا شۇنداق جاۋاب قايتۇرامسەن؟ دېگىنىچە بالىسىنى باغرىغا چىڭ بېسىپ ئېلىپ كىرىپ كەتكەنلىكىدەك بىر قاتار ئەھۋاللارنى كۆرگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ.

ئۇ ئايالنىڭ «ساڭا قىلغانلىرىم، كۆيۈنۈشۈم، مېھرىبانلىقىمغا شۇنداق جاۋاب قايتۇرامسەن» دېگەن سۆزلىرى بىلەن، پەيغەمبەر

[1] ئارىف ئاللاھنى بىر قەدەر ياخشى تونۇغان بىر تۈركۈم كىشىلەر ـ ت





ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) نىڭ «ئاللاھ تائالا ئۆز بەندىلىرىگە ئانىنىڭ ئۆز بالىسىغا بولغان مېھرىبانلىقىدىنمۇ ئارتۇق مېھرىباندۇر» دېگەن مۇبارەك ھەدىسى ئۈستىدە مۇلاھىزە قىلىپ بېقىڭ.

ئاللاھ ئەززە ۋە جەللىنىڭ رەھمىتى ئالدىدا ئانىنىڭ رەھمىتى دېگەن قانچىلىك ئىدى- ھە!

ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە بوش - بوشاڭلىق، ھورۇن - بىغەملىك بىلەن ئېرىشكىنى بولامدۇ، ياكى، ئەقىدە - ئىخلاس، ئىش - ئەمەل بىلەنمۇ؟

ئاللاھنىڭ رەھمىتىنى كىملەرگە بېغىشلىغان؟

﴿مېنىڭ رەھمىتىم مەخلۇقاتنىڭ ھەممىسىگە ئورتاقتۇر. رەھمىتىمنى (كۇفرىدىن ۋە گۇناھتىن) ساقلانغۇچىلارغا (ماللىرىنىڭ) زاكىتىنى بېرىدىغانلارغا ۋە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە ئىمان ئېيتىدىغانلارغا تېگىشلىك قىلىمەن.﴾ (〈ئەئراف〉 سۈرىسى، 156- ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

﴿ئۇلار ئەلچىگە - ئۇممى پەيغەمبەرگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئەگىشىدۇ، ئۇلار ئۇ زاتنىڭ سۈپىتىنى تەۋرات، ئىنجىللاردا ئۆزلىرى ئۈچۈن يېزىلغانلىقىنى كۆرىدۇ.﴾ (〈ئەئراف〉 سۈرىسى،157- ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

شۈبھىسىزكى، ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىخۇدلۇق چۆلىدە ئازغان، لايغەزەللىك پاتقىقىغا پاتقان غاپىللار ئۈچۈن ئەمەس بەلكى، ئەمەل قىلغۇچىلار ئۈچۈن، چىن ئىخلاس بىلەن تەۋبە قىلغانلار ئۈچۈن بېغىشلانغاندۇر.

(بۇ قىسسە تامام)

هارامغا قاراپ تاشلىغان ئەنسارى يىگىتنىڭ تۆۋەندىكى قىسسىسى تەپەككۇر دەرۋازىمىزنى چەككۈسى.







## نېمىدىن بىئارام بولىۋاتىسەن؟

ئەنسارى[1] جابىر ئىبنى ئابدۇللادىن رىۋايەت قىلىنىشىچە، سەئلەبە ئىبنى ئابدۇراھمان ئىسىملىك بىر ئەنسارى يىگىت ئىسلامغا كىرگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) نىڭ يېنىدا يۈگۈر ـ يېتىم ئىشلارنى قىلاتتى. ئۇنى بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) مەلۇم بىر ئىشقا ئەۋەرتكەندە، ئۇ ئەنسارىلاردىن بىرىنىڭ ئىشىك ئالدىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، يۇيۇنىۋاتقان بىر ئايالغا قاراپ تاشلاپ، قىلغان ئىشى ھەققىدە پەيغەمبىرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) گە ۋەھيى چۈشۈپ قېلىشىدىن قورقۇپ، مەككە، مەدىنە ئارىسىدىكى تاغقا قېچىپ چىقىپ كېتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) قىرىق كۈنگىچە ئۇنىڭ ئىز ـ دېرىكىنى ئالالمايدۇ.

جىبرئىل ئەلەيھىسسالام چۈشۈپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) غا، «ئى، مۇھەممەد، (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) پەرۋەردىگارىڭدىن ساڭا سالام ، ئۈممىتىڭدىن بىر كىشى مەككە، مەدىنە ئارىسىدىكى تاغلاردا ئازابىمدىن پاناھ تىلەۋاتىدۇ» دەيدۇ.

[1] مەدىنىلىك مۇسۇلمان.

www.munber.org

ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) ئۆمەر، سەلمان ئىككىسىنى سەئلەبە ئىبنى ئابدۇراھماننى باشلاپ كېلىشكە بۇيرۇيدۇ. ئۇ ئىككىسى مەدىنىدىن چىقىپ، زۇفافە ئىسىملىك بىر پادىچىنى ئۇچرىتىدۇ، ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) ئۇنىڭدىن سەئلەبە ئىسىملىك بىر ياشنىڭ بۇ تاغلاردا سەرسان بولۇپ يۈرگەنلىكىنى بىلەمسەن؟- دەپ سورايدۇ.

ئۇ: سىلەرنىڭ دىگىنىڭلار دوزاختىن پاناھ تىلەپ يۈرگەن ھېلىقى كىشى بولمىسۇن - يەنە!؟ دىگەندە، ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) ئۇنىڭ جەھەننەمدىن قاچقۇچى ئىكەنلىكىنى سەن قانداق بىلدىڭ؟ - دەپ سورىغاندا، ئۇ پادىچى:

«چۈنكى ئۇ ھەر كۈنى تۈن نىسپىدە تاغدىن چىقىپ، بېشىنى چاڭگاللىغان ھالدا،‹ ئى، رەببىم، روھىمنى روھلار بىلەن جىسمىمنى جەسەدلەر بىلەن بىرگە قەبرى روھ قىلىپ، ھۆكۈم كۈنى مېنى چىقارمىغان بولساڭمۇ كاشكى!› دەپ ھەسرەت - نادامەت بىلەن قىشمىرغا كېلىدۇ» دەپ جاۋاب بېرىدۇ.

ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) ئىزدەۋاتقانلىرىنىڭ دەل ئاشۇ كىشى ئىكەنلىكىنى ئېيتىدۇ، دىگەندەك، شۇ كېچىسى، سەئلەبە ئاشۇ ھالەتتە ئاشۇ ندالار بىلەن چىقىپ كېلىدۇ.

ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) ئۇنىڭ يېنىغا ئۇقتەك بېرىپ ئۇنى قۇچاقلايدۇ. سەئلەبە ئۇنىڭدىن:

ھەي ئۆمەر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) گۇناھىمدىن خەۋەر تېپىپتىمۇ؟ دەپ سورايدۇ.





ئۆمەر ئۇ خەۋەرنى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) بىلمەيدىغانلىقىنى، پەقەت ئۆزلىرىنىڭ ئۇنى ئېلىپ كېلىشكە پەيغەمبىرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) نىڭ بۇيرىغانلىقىنى ئېيتىدۇ ۋە سەئلەبەنى مەدىنىگە ئېلىپ كېلىپ، سەئلەبەنىڭ ئىلتىماسىغا ئاساسەن ئۇنى پەيغەمبىرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) ناماز ئوقۇۋاتقان ۋاقىتدا ئېلىپ كىرىشىدۇ. سەئلەبە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) نىڭ قىرائىتىنى ئاڭلىشى بىلەن بەدەن - بەدىنىنى تىترەك بېسىشقا باشلايدۇ. پەيغەمبىرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) نامازدىن كېيىن، « ئۆمەر، سەلمان، قېنى دەڭلار، سەئلەبە نېمە ئىش قىپتۇ؟ » دەپ سورىغاندا، ئۇلار:

سەئلەبەنىڭ ئىشلىرىنى بىرمۇ - بىر سۆزلەپ بېرىدۇ.

پەيغەمبىرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) ئورنىدىن تۇرۇپ سەئلەبەنى يېنىك تەۋرىتىپ تۇرۇپ:

«مەندىن نېمىشقا قاچىسەن، نېمىگە يوقاپ كېتىسەن؟» دەپ سورايدۇ.

- ئى، ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، مېنى سىلىدىن قاچۇرۇۋاتقىنى گۇناھلىرىم.

- ئۇنداقتا، مەن ساڭا گۇناھنى يۇيۇپ، خاتالىقنى ئۆچۈرۈدىغان بىر ئايەت ئۆگىتىپ قويسام، قانداق ؟

- بولىدۇ، يا رەسۇلۇللاھ (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن.)

پەيغەمبەرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن): «پەرۋەردىگارىم بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» (رەببەنا ئاتىنا فىددۇنيا ھەسەنەتەن، ۋە فىل ئاخىرەتى ھەسەنەتەن، ۋەقىنا ئازابەننار) ﴿رَبَّنَا آتِنَا فِي الدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي الآخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇشقا بۇيرۇيدۇ.

ئۇ، «ئى، ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، مېنىڭ گۇناھىم بۈيۈك» دېگەندە، پەيغەمبەرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) «بەلكى، ئاللاھنىڭ كالامى بۈيۈك» دەيدۇ ـ دە، ئۇنى ئۆيىگە قايتىشقا بۇيرۇيدۇ.

سەئلەبە ئۆيىدە سەككىز كۈن ئاغرىپ يېتىپ قالغاندىن كېيىن، سەلمان (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) پەيغەمبەرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) گە «ئى، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، سەئلەبە بىلەن كۆرۈشكىلىرى بارمۇ؟ ئۇنىڭ كېسىلى خېلىلا ئېغىرلىشىپ قالدى» دېگەنلىرنى يەتكۈزىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) ئۇنىڭ يېنىغا ساھابىلىرىنى باشلاپ بېرىپ، سەئلەبەنىڭ بېشىنى كۆتۈرۈپ تىزىغا قويىۋىدى. ئۇ بېشىنى تارتىۋالدى. سەۋەبىنى سورىسا، «بۇ بىر گۇناھقا تولۇپ كەتكەن باش» دەپ جاۋاب بېرىدۇ.

رەسۇلۇللاھ (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) نېمىدىن بىئارام بولىۋاتىسەن؟ دەپ سورىغاندا، سەئلەبە: «تېرە ـ گۆشلىرىم، ئۇستىخان ـ سۆڭەكلىرىم ئارىسىدا چۈمۈلە مېڭىۋاتقاندەك ئارامسىزلىنىۋاتىمەن» دەپ ئۆز ھالىنى سۆزلەيدۇ.







ھەزرىتى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «كۆڭلۈڭ نېمە تارتىدۇ؟» دەپ سوئال قىلغاندا، ئۇ «پەرۋەردىگارىمنىڭ مەغپىرىتىنى» دەيدۇ.

شۇ ئەسنادا، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام «ئى، مۇھەممەد (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!)، پەرۋەردىگارىڭدىن ساڭا سالام، ئەگەر بۇ بەندەم زېمىنغا تەڭداش گۇناھ بىلەن كەلسە، ئۇنى زېمىنغا تەڭداش مەغپىرىتىم بىلەن كۈتۈۋالىمەن دېدى» دېگەن خەۋەرنى ئېلىپ چۈشكەندىن كېيىن پەيغەمبەرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) دىن بۇ خەۋەرنى ئىشىتكەن سەئلەبە قاتتىق بىر «ئاھ» ئۇرۇپلا جان ئۈزۈدۇ.

ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن!) ئۇنى يۇيۇپ كېپەنلەتكەندىن كېيىن، نامىزنى چۈشۈرۈشكە كىرىشىپتۇ، يول بويى پۇتلىرىنىڭ ئۇچىدا ئاۋايلاپ دەسسەپ، ئېھتىياتچانلىق بىلەن ماڭىدۇ. ساھابىلەر ئۇنى دەپنە قىلىۋاتقاندا، رەسۇلى ئەكرەمگە: «ئى، ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، يول بويى پۇتلىرىڭنىڭ ئۇچىدا ئاۋايلاپ ماڭغانلىقلىرىغا دىققەت قىلىپ قالدۇق ـ يا!» دېگەندە، پەيغەمبەرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن): «مېنى ئەلچى قىلىپ ئەۋەتكەن زات بىلەن قەسەمكى، ئۇنى ئۇزۇتۇش ئۈچۈن چۈشكەن پەرىشتە ـ مالائىكىلەرنىڭ كۆپلىكىدىن پۇتۇمنى قويىدىغان يەر تاپالماي قالدىم» دېگەن ئىكەن.

## مېنى خىزمەتكە ئورۇنلاشتۇرۇپ قويغىدەك بىرسىنى بىلەمسىز؟

نۇرلۇق شەھەر مەدىنە (مەدىنە مۇنەۋۋەر) دىكى « خەلقئارا ئىسلام ئونىۋېرسىتېتى » قاتارلىق بىر قانچە ئورۇننىڭ گۇۋاھنامىسى ۋە تەۋسىيەنامىلىرىغا ساھىب ئەقىللىقتىنە بىر يىگىت، مەدىنىنىڭ پوتكول ئىدارە ـ ئورگان، شىركەت، جەمئىيەتلىرىنى بىرمۇ قويماي ئايلىنىپ چىققان بولسىمۇ، ھېچقايسىسىدىن پۇت سىغقۇدەك ئورۇن تاپالماي، مەدىنە مۇنەۋۋەردەك نۇرلۇق شەھەردە قېلىش ئارزۇسىنى روياپقا چىقىرالمايۋاتاتتى.

ئەمەلىيەتتىمۇ، مەدىنىدەك ئەزىزانە شەھەردە ياشىغان، ئاسايىشلىق ياشامغا تەلپۈنگەن كىشىنىڭ ئۈندىن كەتكۈسى كەلمەيتتى.

ئۇ مەدىنىنىڭ ھەر بىر چىمدىم تۇپىسى، ھەر بىر كوچىسىدىن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) ۋە ھۆرمەتلىك ساھابە (ساھابە ئىكرام) لەر (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) نىڭ ئەسلىمە، ئىزنالىرىنى تاپاتتى. جانابىي رەسۇلۇللاھ (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن)نىڭ، «زېمىن يۈزىدە دەججالنىڭ قەدىمى يەتمىگەن جايى قالمايدۇ، ئەمما مەككە بىلەن مەدىنىگە كىرەلمەيدۇ. مەدىنىنىڭ ھەر بىر كىرىش ئېغىزىنى سەپ ـ سەپ پەرىشتىلەر قوغداپ تۇرۇدۇ. ئاندىن، مەدىنە ئۆز ئاھالىسىنى ئۈچ قېتىم قاتتىق سىلكىيدۇ. شۇندىن كېيىن، ئاللاھ تائالا دىنسىز ۋە مۇناپىقنىڭ بىرىنى قويماي چىقىرىپ تاشلايدۇ» دېگەن ھەدىس شەرىپىگە ئاساسەن، مەدىنە ئەھلى قاتارىدا يەزىل ـ ئىكرامغا نائىل بولۇش ئۈمىدىدە ئىدى.






ئۇ يىگىت پەزلۇ ـ پەزىلەت، ئىززەت ـ ئىكرام ساھىبى بولغان بىر ئۇستازنىڭ ھوزۇرىغا كېلىدۇ. ئۇ كىشى شۇنداق كىشىكى، ئۇ كىشىنىڭ يۈرۈش ـ تۇرۇش، ئولتۇرۇش ـ قوپۇشلىرى، ئىش ـ ئەمەل، لەپىز ـ كالاملىرىدىكى ئىخلاسمەنلىك، تەقۋالىق ساقا ھەم ئاللاھنى ئەسلىتىدۇ...

ئۇنى ئاللاھقا پاكلىمايمىز.

ئۇ ئۇستازغا ئۆزىنىڭ خىزمەت ئىزلەپ، بارمىغان ئىشىك، قاقمىغان دەرۋازىسى قالمىغانلىقى، ھەممىسىدىلا بۇرنىغا يەپ قايتقانلىقى، ئۆزىنىڭ مەدىنىدىن كەتكۈسىنىڭ يوقلىقىنى ئېيتىپ، «ئى، ئۇستاز مېنى خىزمەتكە ئورۇنلاشتۇرۇپ قويالىغىدەك بىرەرسىنى تونۇرسىزمۇ؟» دەپ سورىغاندا، ئاللاھقا ئىشەنگەن، ئاللاھنىڭ ۋەدىسىگە چىن پۈتكەن ئۇستاز:

سېنى ئەڭ تېز ۋاقت ئىچىدە، خىزمەتكە ئورۇنلاشتۇرۇپ قويىدىغان بىرسىنى تونۇيمەن ـ دەيدۇ.

شاتلىقتىن قىن ـ قىنىغا پاتماي قالغان يىگىت: ئاللاھ تائالا سىزگە ياخشىلىق ئاتا قىلسۇن، كۆكلەپ كېتىڭ، ئۇستاز! كىم ئۇ ؟ ـ دەپ سورايدۇ، ھاياجان بىلەن.

شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئۇ ئاللاھ ئەززە ۋە جەلدۇر ـ دەپ جاۋاب بېرىدۇ ئۇستاز.

بۇنى ئاڭلىغان يىگىت بىر ئاز ناخۇش بولغاندەك چىرايى تۇتۇلىدۇ ـ يۇ، لام ـ جىم دېمەيدۇ. بۇنى سەزگەن ئۇستاز:

ئەجەبكى، ناۋادا ساڭا، پالانى رەھبەر، پوكۇنى باشلىق دېگەن بولسام خۇش خەۋەر دەپ بىلەتتىڭ. بىراق، يەرۇ ـ كۆكنىڭ خەزىنىلىرى ئىلكىدە بولغان، ئاسمان ـ زېمىننىڭ شاھەنشاھى، بارلىق ئىشلارنىڭ ئورۇنلاشتۇرغۇچىسى بولغان قادىر ئاللاھنى كۆرسەتسەم، چىرايىڭدىن ھەق سۆبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ ۋەدىسىگە چىن پۈتمىگەندەك بىر ئالامەت مارىلاپ قېلىۋاتىدۇ.

﴿ئاسماندا سىلەرنىڭ رىزقىڭلار بار، سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان ساۋاب بار.﴾ (‹زارىيات› سۈرىسى، 22ـ ئايەت)

ھەي، ئوغلۇم، كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرى بولغان سۈبھى (بامدات) نامىزىدىن بۇرۇنقى تۈن پەيتلىرىدە، «پەيغەمبەر مەسجىدى»گە بېرىپ، ئاللاھقا يېقىنلاشقىن، جانابى ئاللاھنىڭ ئىشىكىنى ھەل قىلىپ بېرىدىغانلىقىغا شەكسىز ئىشەنمەن ـ دېگەن سۆزلەرنى قىلغاندا،

خىجىلچىلىقتىن ئۆزىنى قويغىدەك جاي تاپالماي قالغان يىگىت ئۇنىڭ بىلەن خوشلىشىپ يېنىپ چىقىدۇ. شۇ كېچە، سائەت ئۈچتە قوڭغىراق سائىتىنىڭ جىرىڭلىشىدىن ئويغىنىپ، تاھارەتلىنىپ، تەسۋىرلىگۈسىز دەرىجىدىكى تولۇپ ـ تاشقان ئىمان بىلەن «پەيغەمبەر مەسجىدى»گە بارىدۇ ۋە گەردىنىگە يېزىلغان نامازلىرىنى ئوقۇپ، ئىچى ـ ئىچىدىن چىققان يىغا كەلكۈنىدىن دۇئاغىمۇ قول كۆتۈرەلمەي قالىدۇ. ئۇ شۇ چاغدىكى ھالىتىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

ھېلىلا روھى چىقىپ كېتىدىغاندەك بىر ھالدا ئىدىم. ئەتراپىدىكىلەرگە تەسىر يەتكۈزۈپ قويغانلىقتىن، ئانچە ئۈزۈن دۇئا قىلالمىدىم. ئاللاھ قەلبلەردىكىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر...







سۈبھى نامىزى (ناماز بامدات)نى جامائەت بىلەن ئوقۇغاندىن كېيىن، مەسجىددىكى بىر ئالىمنىڭ دەرسىگە قاتنىشىپ ئۈيۈمگە قايتتىم.

ئۆيگە قايتقۇچە، يول بويى ھېچنەرسە كۆزۈمگە كۆرۈنمەيتتى. كالالامدا ياراتقۇچى رەببىمدىن ئۆزگە ھېچ نەرسە يوق ئىدى. خۇددى ماڭا بىرسى بۇ يولدا ماڭ دېگەندەك، بىر يولدا كېتىۋاتسام، ماڭا بىر ھۆكۈمەت ئورگىنى ئۇچرىدى. ئۆتۈپ كېتەي دېدىم ـ يۇ، توختا، بىر كىرىپ سوراشتۇرۇپ باقاي دېدىم ـ دە، ئىشخانىغا كىرسەم، مېنى بىرسى تەبەسسۇم بىلەن كۈتىۋالدى. ئى، قېرىندىشىم، مېنىڭ بۇ يەردە تونۇغىدەك ھېچكىمىم يوق، مەن ئۆزۈڭدىن بىرى خىزمەت ئىزدەپ تاپالماي كېلىۋاتىمەن. ئەگەر مەن ئارقىلىق ئاللاھتىن ئەجىر ئېلىشنى خالىسىڭىز، بۇ مېنىڭ مۇناسىۋەتلىك ماتېرىياللىرىم دەپ ئۇلارنى ئۇ كىشىگە سۇنۇپتىمەن. ئۇ مېنىڭ ماتېرىياللىرىمغا بىر قۇر كۆز يۈگۈرتكەندىن كېيىن، ئورنىدىن تۇرۇپ ماڭا تازا بىر قارىۋېتىپ، « سۇبھانەللاھ ! بىز ھەم ئۆزۈڭدىن بىرى سىزدەك بىرسىنى ئىزدەپ يۈرگەن ئىدۇق، قەيەردە ئىدىڭىز؟ نەدىن كەلدىڭىز؟ ئاللاھ خالىسا (ئىنشائاللاھ)، ھازىرلا خىزمەتكە ئورۇنلىشىسىز » دېمەسمۇ! ئورنۇمدىن تۇرۇپ، شۇ ئىشخانىدىلا ئاللاھقا شۈكۈر سەجدىسى قىلدىم. كۆز چاناقلىرىمدىن توختىماي ياش سىرغىيتتى، ئۇستازنىڭ سۆزىنى توختىماي تەكرارلايتتىم، « ھېچ شۈبھىسىزكى، ئۇ ئاللاھ ئەززە ۋە جەللدۇر، ھېچ شۈبھىسىزكى ئۇ ئاللاھ ئەززە ۋە جەللدۇر! ».

## ۋاقتى كەلدى، ۋاقتى كەلدى!

تارىخچىلار تىلىدا قەيت قىلىنغانىدەك، مالىك ئىبنى دىنار بەنى ئابباس ساقچىلىرىدىن بىرى بولۇپ، ئۇ ئاللاھ يولىدىن قاچقان، ئۆزىنى قاچۇرۇپلا تۇرىدىغان بىر هاراقكەش ئىدى. ئۇ ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بىر ئايالنى ئىنتايىن ياخشى كۆرۈپ قىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن توي قىلىدۇ، ئەمما ئۇ خۇدانىڭ كۈنى هاراق ئىچىپلا تۇرىدۇ. ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بىر قىز پەرزەنتلىك بولىدۇ.

پەرزەنت ئىشقى ئۇنىڭ پۈتكۈل ۋۇجۇدىنى ئىگەللەيدۇ، ئۇ ئىشتىن كېلىپلا قىزىنى ئوينىتاتتى، ئەركىلىتەتتى. ئۇ هاراق ئىچىپ كەلگەن چاغلىرىدا بولسا، قىزى ئەكىلىگىنىچە بېرىپ ئۇنىڭ قولىدىكى هاراق بوتۇلكىسىنى چۆشۈرۈۋېتەتتى. ئۇ گويا، جىنىم دادا، ئاللاھتىن قورقۇڭ، هاراق دېگەن مۇسۇلمانغا قەتئىي لايىق ئەمەس، دەپ خىتاب قىلىۋاتقاندەك قىلاتتى. قىز بىلەن دادا ئەنە شۇ تەرىزدە ئۆتىشەتتى. بىر كۈنى ئۇ قىزىنى ئەركىلىتىپ، ئاسمانغا ئېتىپ ئوينىتىۋاتقاندا، قىزى چۈشۈپ كېتىپ ئۆلۈپ كېتىدۇ. بۇنىڭدىن قاتتىق چۆچۈگەن دادا ھەسرەت ـ نادامەت ئىچىدە قالىدۇ.

شۇ كېچىسى ئۇ چىلاشقىدەك ئىچىپ، قاتتىق مەست بولىدۇ. ئۇ شۇ كۈنكى هالىتىنى مۇنداق تەسۋىرلەيدۇ:

ئۇ كۈندىكى دەردىمنى ئاللاھتىن باشقا هېچكىم هېس قىلالمايتتى. شۇ ھەسرەتتە ئۇخلاپ قاپتىمەن، چۈشۈمدە، قىيامەت قايىم بولغىدەك، كىشىلەر قەبرىلىرىدىن يالاڭئاياغ، يالىڭاچ ۋە خەتنىسىز هالدا چىقىپ،







باشلىرىنى ساڭگىلىتىشىپ، مەھشەر مەيدانىدا خار ـ زەبۇن بولغان هالدا يۈرۈشكىدەكمىش. شۇ ئەسنادا، ناهايىتى چوڭ بىر يىلان ئاغزىلىرىنى يوغان ئېچىپ، كىشىلەر ئارىسىدىن مېنى نىشانلاپ، كېلىۋاتقۇدەك، دەم تارتىۋاتقۇدەكمىش...

مەن قاچقۇدەكمەن، قاچقۇدەكمەن. ئۇ ھەم مېنى قوغلىغىدەك، قوغلىغىدەك، يۈرۈكۈم قېپىدىن چىقىپ كېتەي دېگەندە، سالاپەتلىك، تەمكىنلىكتە كەلگەن بىر مويسىپىت مۆتىۋەللى[1] ئۇچىرىغۇدەك، مەن ئۇنىڭ قېشىغا كېلىپ، «ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مېنى چوقۇم قۇتقۇزۇۋېلىڭ!» دېسەم، ئۇ: «قولۇمدىن كەلمەيدۇ، سەن ئۆزۈڭنى قۇتقۇزالايدىغان كىشىنىڭ قېشىغا بارغىن» دېگۈدەكمىش، ھېلىقى يىلان بولسا مېنى توختىماي قوغلاۋاتقۇدەك، مەن جەھەننەمنىڭ لېۋىگە كېلىپ توختىغۇدەكمەن.

ئارقامدا يىلان، ئالدىمدا جەھەننەم، ئۆزۈمنى جەھەننەمگە تاشلاي دەپ تۇرىشىمغا، غائىبتىن: «قايت، سەن ئۇنىڭ ئەھلى ئەمەس!» دېگەن ئاۋاز كەلگۈدەك.

مەن يەنىلا ئارقامدىن يىلان قوغلاۋاتقان هالدا، قىيامەت مەيدانىغا قايتىپ، ھېلىقى، مويسىپىتتىن: «سىزدىن ئاللاھنىڭ نامى بىلەن مېنى قۇتقۇزۇشىڭىزنى، ياكى پاناھلانغۇدەك بىرەر جاينى كۆرسىتىپ قويۇشىڭىزنى سورايمەن» دېسەم، ئۇ: «قولۇمدىن كەلمەيدۇ، بىراق ساڭا ئاۋۇ قەسىرنى كۆرسىتىپ قوياي، ئۇنىڭدىن نىجاتلىق تېپىشىڭ مۇمكىن» دېگۈدەكمىش، ئاندىن ئۇ قەسىرگە قاراپ مېڭىۋاتقۇدەكمەن، ئارقامدىن يىلان قوغلاۋاتقىدەك.

---

[1] 

قەسىر سېرىق گۆھەر، لەيلى ـ ياقۇت، ئۈنچە ـ مارجانلار ۋە تۈرلۈك ـ تۈمەن جاۋاھىراتلار بىلەن بېزەلگەنمىش، تۇيۇقسىز، «پەردە ئېچىلسۇن!» دېگەن خىتاب بىلەن تەڭ پەردە ئېچىلىپ، بىر تۈپ ئاي يۈزلۈك ئوماق باللار چىقىپ، بۇ قورقۇنچلۇق مەنزىرگە قاراپ قالغۇدەك، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن قىزىم ئۇشتۇمتۇت چىقىپ كېلىپ، «دادا!» دەپ بىر تۇۋلاپلا يىلان بىلەن مېنىڭ ئارامغا ئۆزىنى ئاتقۇدەك...

قىزىم يىلاننىڭ ئۇڭ تەرىپىگە بىر نىمىلەرنى دېسە، يىلان كېتىپ قالغۇدەك، ئاندىن قىزىم ساقىلىمغا ئېسىلىپ، مەيدىلىرىمگە ئۇرۇپ تۇرۇپ، جېنىم دادا، ﴿مۆئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت كەلمىدىمۇ؟﴾ (ھەدىد) سۈرىسى، 16ـ ئايەت)

كەلدى، كەلدى، دەپ بولۇپ، ئۇ نېمە يىلان دېسەم، ئۇ سىزنىڭ يامان ئەمەللىرىڭىز بولۇپ، سىزنى دوزاخقا چۈشۈرۈۋەتكىنى تاس قالدى ـ دەپ جاۋاب بەرگۈدەكمىش.

ئۇ مويسىپىت كىشىچۇ؟ دېسەم،ئۇ سىزنىڭ ياخشى ئەمەللىرىڭىز بولۇپ، يامان ئەمەللىرىڭىزگە قارشى تۇرۇشقا ئاجىز كەلدى. دەپ، مەيدەمگە ئىككىنچى قېتىم ئۇرۇپ تۇرۇپ، جېنىم دادا، «مۆئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت كەلمىدىمۇ؟» (ھەدىد) سۈرىسى، 16ـ ئايەت) دېگۈدەكمىش.

چۆچۈپ ئويغىنىپ كەتتىم. ئاندىن تاھارەت ئېلىپ، بامدات نامىزىغا مەسجىدكە باردىم...





ھەيران قالارلىقى، «فاتىھە» سۈرىسىنى ئوقۇپ بولغان ئىمام ﴿مۆئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت كەلمىدىمۇ؟﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇشقا باشلىدى.

ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، بۇ ئۇلۇغ ئايەت گوياكى ماڭىلا خىتاب قىلىنىۋاتقاندەك ئىدى.

‹بىرىنچى قىسسە تامام›

ئەلقىسسە: ئىسرائىل ئەۋلادىدىن (بەنى ئىسرائىل) بىر كىشى قىرىق يىل ئاللاھ تائالانىڭ تائەت ـ ئىبادىتىدە بولغاندىن كېيىن، يامان يولغا تېيىلىپ، ئۆزىنىڭ بىر چىشلەم گۆش[1] لىك ئەسلىنى ئۇنۇتقان ھالدا ئاللاھ تائالاغا ئاسىيلىق قىلىپ، قىرىق يىل گۇناھ ـ مەئسىيەت ئىچىدە ياشايدۇ.

ئاندىن راھمان تائالاغا قول كۆتۈرۈپ، «ئى، پەرۋەردىگارىم، قىرىق يىل تائەت ـ ئىبادىتىڭدە بولدۇم. شۇنداقلا، قىرىق يىل گۇناھ ـ مەئسىيەت ئىچىدە، ئىتائىتىڭدىن چىقتىم. ئەمدىلىكتە مەن سېنىڭ يولۇڭغا قايتىپ، تەۋبە قىلىپ، ئىش ـ ئەمەللىرىمنى تۈزەتسەم، تەۋبەم قوبۇل قىلىنارمۇ؟» دېگەندە، شۇنداق بىر سادا كەلگەن:

---

[1] بۇ «بىر چىشلەم گۆش» دېگەن كەلىمە، ئەرەبچىدىكى «مۇدغە» دېگەن سۆزنىڭ تەرجىمىسى بولۇپ، «مۇدغە» نىڭ ئەسلى لۇغەت مەنىسى، «بىر چىشلەم گۆش»، «پارچە-پۇرات» دېگەن مەنىدە. مېدىتسىنا ئالىملىرىنىڭ «قۇرئان كەرىم» نىڭ تۆزلەمگە ئائىت ئايەتلىرىدىن بايقىشىچە، تۆرەلمە تۆرىلىپ، 25ـ 26 كۈنلۈك بولغاندا، لاتىنچە «c» ھەرپى شەكلىدە بولىدىكەن. ت.

سەن بىزگە ئىتائەت قىلدىڭ، بىز ساڭا يېقىنلاشتۇق. بىزگە ئاسىيلىق قىلدىڭ، سېنى ئالدىراتمىدۇق. ئەگەر تەۋبە قىلسىڭ بىزگە قايتساڭ، بىز سېنى قارشى ئالىمىز.

ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر! ئاللاھ بەندىلىرىگە نېمە دېگەن ئەپۇچان- ھە! ئاللاھ بەندىلىرىگە نېمە دېگەن كۆيۈمچان- ھە!

رەھمىتى پۈتكۈل شەيئىگە يېتىدىغان راھمان تائالانىڭ رەھمىتى بىلەن بىزلەرگە رەھىم قىلىشىنى سورايمەن.

(بۇ قىسسە تاماملاندى)







## ئۇنى دەرياغا تاشلاڭ

ئىسرائىل ئەۋلادى (بەنى ئىسرائىل) ئۆز زامانىسىدا، زاماندىشلىرىنىڭ ئەڭ ياخشىلىرى ئىدى. ئاللاھ تائالا ئۇلارغا ئۇچىغا چىققان تەرسا، شەپقەتسىز پادىشاھ پىرئەۋننى ھۆكۈمران قىلغان ئىدى. پىرئەۋن ئۇلارنى كېچە - كۈندۈز دېمەستىن ئۆزىنىڭ ۋە قول ئاستىدىكىلەرنىڭ ئەڭ ناچار ئىشلىرىغا سېلىپ، ئارام بەرمەيتتى. پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن تارتىپ، تا ئۇنىڭ خەلقىگىچە ئىسرائىل ئەۋلادىنى پەس كۆرگەنلىكى ۋە كەمسىتكەنلىكتىن، شۇنداقلا ئۆز ھۆكۈمرانلىقىنىڭ ھالاك بولۇشىغا سەۋەبچى بولىدىغان ئوغۇل بالىنىڭ ئۇلارنىڭ پۇشتىدىن تۇغۇلۇپ قېلىشىدىن قورقۇپ، ئوغۇللىرىنى ئۆلتۈرەتتى. قىزلىرىنى خىزمىتىگە سېلىش ئۈچۈن تىرىك قالدۇراتتى.

پىرئەۋن بۇ بالىنىڭ تۇغۇلۇپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئەركەكلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇق قىلدى.

پۈتۈلۈپ كەتكەن تەقدىردىن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايتتى. چۈنكى، ئاللاھ تائالانىڭ بەلگىلىگەن ۋاقتى - مۆرىتى كەلسە ئۇ ھەرگىز كېچىكتۈرۈلمەيدۇ. ھەر بىر ۋاقتىنىڭ ھۆكمى بولىدۇ. جانابى ھەقنىڭ بۇ ھەقتىكى كالامى:

﴿مۇسانىڭ ئانىسىغا ئىلھام بىلەن بىلدۈردۇقكى «مۇسانى ئېمىتكىن ئۇنىڭ زىيانكەشلىككە ئۇچرىشىدىن قورقساڭ ئۇنى (ساندۇققا سېلىپ) دەرياغا (يەنى نىل دەرياسىغا) تاشلىغىن ئۇنى (ھالاك

بولارمىكىن دەپ) قورقمىغىن (ئۇنىڭ پىراقىدىن) قايغۇرمىغىن ئۇنى ساڭا چوقۇم قايتۇرىمىز ۋە ئۇنى پەيغەمبەرلەردىن قىلىمىز. پىرئەۋننىڭ ئائىلىسىدىكىلەر مۇسانى ئاقىۋەت ئۇلارغا دۈشمەن ۋە خاپىلىق (نىڭ مەنبەسى) قىلىش ئۈچۈن (نىل دەرياسىدىن) سۈزۈۋالدى. شۈبھىسىزكى پىرئەۋن هامان ۋە ئۇلارنىڭ قوشۇنلىرى خاتالاشقان ئىدى.پىرئەۋننىڭ ئايالى: «(بۇ بالا) ماڭا ۋە ساڭا كۆز نۇرى (يەنى خۇشاللىق) بولسۇن ئۇنى ئۆلتۈرمەڭلار بەلكى ئۇ بىزگە پايدا يەتكۈزەر ياكى ئۇنى ئوغۇل قىلىۋالارمىز» دېدى. ھالبۇكى ئۇلار (پىرئەۋننىڭ ۋە ئۇنىڭ ياردەمچىلىرىنىڭ ھالاكىتىنىڭ مۇسانىڭ قولىدا بولىدىغانلىقىنى) ئۇقمايتتى.﴾ («قەسەس» سۈرىسى، 7-، 8-، 9-، ئايەتلەر)

پىرئەۋن ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئوغۇللىرىدىن نۇرغۇنلىرىنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن. بۇنىڭ بىلەن قىبتىلار[1] ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئەركەكلىرىنى تۈركۈم - تۈركۈملەپ ئۆلتۈرۈۋېرىپ، ئۇلار ئىشقا سالىدىغان ئەرلەر قالماي، زور ئەمگەكنىڭ ئۆزلىرىگە يۈكلىنىپ قېلىشىدىن قورقۇپ، پىرئەۋنگە: «ئەگەر بۇ ئەھۋال داۋاملىشىۋەرسە، ئۇلارنىڭ چوڭلىرى ئۆلۈپ تۈگەپ، ئوغۇللىرى ئۆلتۈرۈلۈپ، ئاياللىرى ئەرلىرى قىلالىغان ئىشنى قىلالىشى مۇمكىن ئەمەس، شۇنىڭ بىلەن ئىشلار بىزگە قالىدۇ» دەپ شىكايەت قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن پىرئەۋن ئوغۇللارنى بىر يىل ئۆلتۈرۈپ، بىر يىل ئۆلتۈرمەسلىككە پەرمان چۈشۈردۇ. ھارۇن ئەلەيھىسسالام، ئوغۇل بوۋاقلار ئۆلتۈرۈلمەيدىغان يىلى تۇغۇلغان. يېڭى تۇغۇلغان ئوغۇل بوۋاقلارنىڭ ئۆلتۈرۈلىدىغان نۆۋىتى كەلگەن يىلى مۇسا ئەلەيھىسسالام تۇغۇلىدۇ.

[1] قىبت- قەدىمكى گىرگچە سۆز بولۇپ، ئەينى زاماندا، « مىسىر ئاھالىسى » دېگەن مەنىنى بىلدۈرەتتى. هازىر مىسىردىكى خىرىستىيانلارنى كۆرسىتىدۇ - ت.







پىرئەۋننىڭ بۇ ئىشقا مەخسۇس بەلگىلىگەن ئادەملىرى بار بولۇپ، بۇ ئادەملەر تۇغۇت ئانىلىرى ئارقىلىق ھامىلدار ئاياللارنى تىزىمغا ئېلىپ، ئۇلار يەڭگىيدىغان چاغدا، پەقەت قىبت ئاياللىرىلا تۇغۇت ئانىسى بولاتتى. ئەگەر ئۇ ئايال قىز تۇغسا ئۇلار بالىغا چېقىلماي كېتەتتى. ئوغۇل تۇغسا، ھېلىقى مەخسۇس ئادەم قاسساپلىرى پىچاقلىرىنى بىلەپ كىرىپ، بالىنى بوغۇزلىۋېتەتتى.

قاھھار (قەھىر قىلغۇچى) سۈپىتىگە ساھىب ئاللاھ ئۇ نائەھلىلەرنى رەسۋا قىلىۋەتسۇن!

مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ئۇنىڭغا ھامىلدار بولغاندا، ھامىلدارلىقنىڭ ئالامەتلىرى كۆرۈلمىگەچكە، تۇغۇت ئانىلىرى بايقىيالمىغان. ئەمما ئۇنىڭ كۆزى يورۇغاندا، ئانىسى ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلۈشىدىن قورقۇپ، تىت - تىت بولاتتى، بالىسىغا ئىچى ئاغرىيتتى.

مۇسانى كۆرگەنلىكى كىشى ئۇنى ياقتۇرۇپ قالاتتى. مەيلى ئۆزلىكىدىن بولسۇن، مەيلى دىن يۈزىدىن بولسۇن ئۇنى ياخشى كۆرگەن ئادەم بەختلىكتۇر. جانابىي ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

«ساڭا مەن تەرەپتىن بولغان مۇھەببەتنى سالدىم» («تاھا» سۈرىسى، 39- ئايەت)

مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى بالىسىنىڭ زىيانكەشلىككە ئۇچرىشىدىن قورقۇپ، چوڭقۇر بىر تەشۋىش ئىلكىدە قالىدۇ. شۇ چاغدا، خۇددى ئاللاھ تائالا ئېيىتقاندەك، قانداق قىلىش كېرەكلىكى ئىلھام بىلەن كۆڭلىگە چۈشىدۇ، خىيالىدىن كېچىدۇ.

«مۇسانىڭ ئانىسىغا ئىلھام بىلەن بىلدۈردۇقكى «مۇسانى ئېمىتكىن ئۇنىڭ زىيانكەشلىككە ئۇچرىشىدىن قورقساڭ ئۇنى (ساندۇققا سېلىپ) دەرياغا (يەنى نىل دەرياسىغا) تاشلىغىن ئۇنى (ھالاك بولارمىكىن دەپ) قورقمىغىن (ئۇنىڭ پىراقىدىن) قايغۇرمىغىن ئۇنى ساڭا چوقۇم قايتۇرىمىز ۋە ئۇنى پەيغەمبەرلەردىن قىلىمىز.» (قەسەس سۈرىسى، 7ـ ئايەت)

بۇ قىسسىنىڭ تەپسىلاتى مۇنداق: مۇسا ئەلەيھىسسالامارنىڭ ئۆيى نىل ساھىلىدا ئىدى. ئۇنىڭ ئانىسى بىر ساندۇق ياسىتىپ، دەرياغا ئورۇنلاشتۇردى.

ئانىسى مۇسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆيىدە ئېمىتەتتى، ئەگەر بىرىنىڭ بىرەر يوچۇن كىشى كىرىپ قالغۇدەك بولسا، مۇسا ئەلەيھىسسالامنى دەريا بويىغا ئېلىپ بېرىپ، ھېلىقى ساندۇققا سېلىپ، ساندۇقنى ئارقان بىلەن باغلاپ، ئارقاننىڭ بىر ئۇچىنى قىرغاققا چىگىۋېلىپ دەرياغا قويۇپ بېرەتتى. بىر كۈنى ئۇنىڭ ئۆيىگە بىر ئادەم كىرىۋېدى، ئانىسى ئۇنىڭ بالىنى بايقاپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ، مۇسا ئەلەيھىسسالامنى دەريا بويىغا ئېلىپ بېرىپ، ھېلىقى ساندۇق بىلەن قويۇپ بېرىدۇ. ئەمما بۇ قېتىم ساندۇقنى باغلاپ قويۇشنى ئۇنتۇپ قالىدۇ. ساندۇق سۇدا لەيلەپ بېرىپ، پىرئەۋننىڭ تۇرالغۇسى ئالدىدىن ئۆتكەندە، كېنىزەكلەر ساندۇقنى سۈزۈۋېلىپ، پىرئەۋننىڭ ئايالىنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كىرىشىدۇ. يۇ، ئەمما بۇ كېنىزەكلەر ساندۇقنى پىرئەۋننىڭ ئايالىدىن بۇرۇن ئېچىپ قويۇپ، گەپكە قېلىشىدىن قورقۇپ ساندۇقنى ئاچمىغاچقا، ئۇنىڭدا نېمە بارلىقىدىن بىخەۋەر ئىدى. ھالبۇكى، ساندۇقتىن ئاجايىپ چىرايلىق، كەم ـ كۈتىسىز يارىتىلغان، ئوماققىنە بىر ئوغۇل چىقىدۇ. ئۇ ئايال بالىغا بىرلا نەزەر تاشلايدۇ ـ دە، ئاللاھۇ تائالانىڭ ئىززىنى بىلەن







قەلبىگە بالىنىڭ مۇھەببىتى چۈشىدۇ. نىھايەتتە، بۇ مۇھەببەت جانابىي ئاللاھنىڭ بۇ ئايالنىڭ بەختلىك بولۇشى، ئىززەتلىك بولۇشىنى، ۋە ئېرىنىڭ بەدبەخت بولۇشىنى ئىرادە قىلغانلىقىنىڭ نىشانىدۇر.

ئاللاھ تائالانىڭ بۇ ھەقتىكى كالامى: ﴿پىرئەۋننىڭ ئائىلىسىدىكىلەر مۇسانى ئاقىۋەت ئۆزلىرىگە دۈشمەن ۋە خاپىلىق (نىڭ مەنبەسى) قىلىش ئۈچۈن (نىل دەرياسىدىن) سۈزۈۋالدى.﴾ (قەسەس سۈرىسى، 8ـ ئايەت)

بۇ ئۇلۇغ ئايەت (ئايەتى كەرىم) نىڭ تەپسىرىلىك مەنىسى: «ئاللاھ تائالانىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنى ئۇلارغا خاپىلىقنىڭ مەنبەسى ۋە دۈشمەن قىلىش ئۈچۈن ئۇلارغا ساندۇقنى سۈزۈۋېلىشنى تەقدىر قىلغان ئىدى.»

بۇ ئۇز نۆۋىتىدە يەنە، ئۇلارنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن قورققانلىقىنىڭ كارغا كەلمەيدىغانلىقىغا كۈچلۈك دەلىلدۇر. پىرئەۋن بالىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بولۇپ قېلىشىدىن قورقۇپ، ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتمەكچى بولغاندا، پىرئەۋننىڭ ئايالى خانىش ئاسىيە كىچىك مۇسا ھەققىدە، پىرئەۋن بىلەن تالاش ـ تارتىش قىلىپ، بالىنى ھىمايە قىلىدۇ. ئۇنى پىرئەۋنگە ياخشىچاق قىلىپ:

«بۇ بالا ماڭا ۋە ساڭا كۆز نۇرى (يەنى خۇشاللىق) بولسۇن.» دېگەندە، پىرئەۋن: «سەن ئۈچۈن شۇنداق، ئەمما مەن ئۈچۈن ئۇنداق ئەمەس» دەيدۇ.

ئىش ئەمەللىيەتتىمۇ شۇنداق بولدى. ئاللاھ تائاللاھ پەيغەمبەر مۇسانىڭ سەۋەبى بىلەن ئاسىيەنى ھىدايەت قىلدى، جەننەتكە مۇيەسسەر قىلدى، پىرئەۋننى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا ھالاك قىلدى.

ئاسىيە كىچىك مۇسانى بالىچىلاپ بېقىۋالماقچى بولىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ پەرزەنتى بولغان ئوغلى يوق ئىدى. ئۇلار دەريادىن سۈزۈۋالغان بۇ بالا ئارقىلىق ئۆزلىرىگە ياراتقۇچى پەرۋەردىگارنىڭ قانداق بۇيۇك، قانداق ئاجايىپ ھېكمەتلەرنى ئىرادە قىلغانلىقىنى ئەسلا بىلمەيتتى.

﴿مۇسانىڭ ئانىسى (مۇسانىڭ پىرئەۋننىڭ قولىغا چۈشۈپ قالغانلىقىنى ئاڭلاپ) ئەس- ھوشىنى يوقاتتى (ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ بالىنى قايتۇرۇش ۋەدىسىگە) ئىشەنگۈچىلەردىن بولۇشى ئۈچۈن ئۇنىڭ كۆڭلىنى خاتىرجەم قىلمىغان بولساق ئۇ بالىنى ئاشكارىلاپ قويغىلى تاس قالغان ئىدى. ئانىسى مۇسانىڭ ھەمشىرىسىگە: ‹(خەۋەرنى ئۇقۇش ئۈچۈن) مۇساغا ئەگەشكىن› دېدى. ھەمشىرىسى مۇسانى يىراقتىن كۆرۈپ تۇردى. ھالبۇكى ئۇلار (ئۇنى) تونۇمايتتى. (ئۆز ئانىسى كېلىشتىن) ئىلگىرى مۇسانى سۈت ئەمگۈزگۈچى ئاياللارنىڭ ئېمىتىشىدىن توستۇق مۇسانىڭ ھەمشىرىسى: ‹سىلەرگە مۇسانى ئوبدان باقىدىغان بىر ئائىلىنى كۆرسىتىپ قويايمۇ ئۇلار مۇسانى ئىخلاس بىلەن باقىدۇ› دېدى. ئانىسىنىڭ خۇشال بولۇشى قايغۇرماسلىقى ۋە ئاللاھنىڭ ۋەدىسىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىشى ئۈچۈن بىز مۇسانى ئۇنىڭغا قايتۇردۇق لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى (ئاللاھنىڭ ۋەدىسىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى) بىلمەيدۇ.﴾ (‹قەسەس› سۈرىسى، 10- ئايەتتىن، 13- ئايەتكىچە)

مۇسانىڭ ئانىسىغا كەلسەك، ئوغلىنى دەرياغا ئېقىتىپ قويغان ئانىنىڭ يۈتكۈل ئەس - يادى بالىسىدا بولۇپ، ئولتۇرسا - قوپسا بالىنىڭ غېمىدە ئىچ - ئىچىدىن ئۆرۈلىدۇ. «بەندىسىنى خاتىرجەم قىلغۇچى» (ئەلمۇئمىن) دېگەن گۈزەل ئىسىمغا ساھىب ئاللاھ مۇسانىڭ





ئانىسىغا خاتىرجەملىك تۇيغۇسى بەخش ئېتىپ، سەبىرگە نائىل قىلمىغان بولسا ئىدى، ھەسرەت - نادامەتتىن ئۆزىنى يوقاتقان ئانا بىر ئوغلىنى يوقىتىپ قويغانلىقىنى، ئۆزىنىڭ نېمە كۈنگە قالغانلىقىنى دەپ تاشلىغان، مەخپىيەتلىكنى ئېچىپ تاشلىغان بولاتتى.

ئۇ چوڭ قىزىنى مۇسانىڭ ئىزىغا چۈشۈپ، ئۇنىڭ خەۋىرىنى ئېلىپ كېلىشكە، شەھەر ئەتراپلىرىدىن بۇ ھەقتە نېمە پاراڭلار بولىۋاتقانلىقىنى سۈرۈشتۈرۈپ كېلىشكە بۇيرۇيدۇ.

مۇسانىڭ ھەمشىرىسى قاتتىق ئېھتىياتچانلىق بىلەن ئۇنىڭ پېيىگە چۈشىدۇ.

مۇسا ھازىر پىرئەۋننىڭ ئۆيىگە ئورۇنلاشقان بولۇپ ئۇنىڭغا خانىش تولىمۇ ئامراق بولۇپ قالغان ئىدى. كىچىك مۇسا ئوردىدىكى ئىنىك ئانىلارنىڭ ھېچقايسىنى ئەمگىلى ئۇنىمايدۇ.

ئۇلار ئىنىك ئانا ئىزدەپ مۇسانى ئېلىپ بازارغا بارىدۇ. مۇسانىڭ ھەمشىرىسى ئىنىسىنى ئۇلارنىڭ قولىدا كۆرىدۇ- يۇ، چاندۇرمايدۇ.

بۇ كەلگۈسىدىكى پەيغەمبەر مۇسانىڭ ئاللاھ تائالا ھوزۇرىدا ئىززەت - ئىكراملىق بولغانلىقى ۋە ھەق سۆزۇھانەھۇ ۋەتائالانىڭ ئۇنى ئۆز ئانىسىدىن باشقا بىرسىنى ئېمىشتىن ساقلاپ قالغانلىقى ۋە بۇ ئارقىلىق ئۇنى ئۆز ئانىسىنىڭ ئېمىتىشىگە سەۋەب قىلغانلىقىدىندۇر.

مۇسانىڭ ھەمشىرىسى سۈت ئانىسى ئىزدەپ پىتراپ كېتىشكەن بۇ ئاياللارنى كۆرگەندە، ﴿سىلەرگە مۇسانى ئوبدان باقىدىغان بىر ئائىلىنى كۆرسىتىپ قويايمۇ ئۇلار مۇسانى ئىخلاس بىلەن باقىدۇ﴾ دېدى. (‹قەسەس› سۈرىسى، 12- ئايەت)

مۇسانىڭ ھەدىسى بۇ سۆزلەرنى قىلغاندا، ئۇلار ئۇنى تۇتىۋېلىپ بېرىپ ئۇستىدىن شىكايەت قىلدۇ.

ئۇلار قىزنى، «ئۇ ئۆيدىكىلەرنىڭ مۇسانى ئىخلاس بىلەن ئېمىتىپ، كۆيۈنۈپ باقىدىغانلىقىنى سەن قانداق بىلىسەن؟» دەپ سوراقلىغاندا، ھەدىسى ئۇلارغا: «ئۇ ئائىلىدىكىلەرنىڭ بالىنى ئىخلاس بىلەن ئېمىتىشى، كۆيۈنۈشى، پادىشاھنىڭ شاتلىقى، ۋە شاھنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈندۇر» دەپ جاۋاب بېرىپ قۇتۇلدۇ ـ دە، ئېنىڭ ئانىسى ئاياللار بىلەن بالىنى ئېلىپ، مۇسانىڭ ئانىسىنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كېلىشىدۇ. ئانىسى مۇسانى ئېمىتىۋىدى، بالا ئېمىدۇ. بۇنى كۆرگەن خوتۇنلار بۇ خۇش خەۋەرنى ئېلىپ، خانىشنىڭ يېنىغا يۈرۈپ كېتىدۇ.

بۇنى ئاڭلىغان ئاسىيە مۇسانىڭ ئانىسىنى چاقىرتىپ كېلىپ، ئۇنىڭغا زور ئىلتىپات كۆرسىتىدۇ، ئاسىيە گەرچە بۇ ئايالنىڭ مۇسانىڭ ئۆز ئانىسى ئىكەنلىكىنى بىلمىسىمۇ، بالىنىڭ ئۇنى ئەمگەنلىكى ئۈچۈنلا ئۇنىڭغا ھەدىيە ـ تارتۇقلارنى ئىنئام قىلغاندىن كېيىن، ئۇنىڭدىن ئوردىدا تۇرۇپ بالىنى ئېمىتىپ بېرىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. مۇسانىڭ ئانىسى ئۆزىنىڭ ئەرلىك ۋە باللىق ئايال ئىكەنلىكىنى خانىشنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇش ئۇنىڭغا بىئەپ كېلىدىغانلىقىنى ئېيتىپ، خالىسا، بالىنى ئۆز ئۆيىدە ئېمىتىپ بېرىش ئىلتىماسىنى قويىدۇ. خانىش ئاسىيە بۇنىڭغا قوشۇلۇپ، كىچىك مۇسانىڭ ئانىسىنى نۇرغۇن سوۋغا ـ سالاملار بىلەن ئۇزۇتۇپ قويىدۇ. مۇسانىڭ ئانىسى قەلب خانىسى خاتىرجەملىك نۇرىغا چۆمۈلگەن ھالدا بالىسىنى ئېلىپ ئۆز ئۆيىگە قايتىپ كېلىدۇ.





«قىيىنچىلىقنى ھەل قىلغۇچى، رىزىق ـ رەھمەتنى ئاشۇرغۇچى» (ئەلفاتتاھ) دېگەن گۈزەل ئىسمىغا ساھىب جانابى ھەق ئۇنىڭ قورقۇنچىنى، ئىززەت ـ ئابرۇيغا، سەكپارلىقىنى، دىل ئارامىغا ئايلاندۇرۇپ بەردىكى، پېشكەلچىلىك بىلەن ئۇنىدىن قۇتۇلغىچىلىك بولغان ۋاقىت پەقەت شۇنچىلىك ئىدى.

ئىشلار ئىلكىدە بولغان ئاللاھ پاكتۇر! ئاللاھ نېمىنى خالىسا شۇ بولىدۇ. نېمىنى خالىمىسا شۇ بولمايدۇ. جانابىي ھەق ئۆزىدىن قورقىدىغان كىشىگە ھەر قانداق غەم ـ غۇسسە، پېشكەل ـ پالاكەتچىلىكتىن كېيىن چىقىش يولىنى ھەم ئۆزى بېرىدۇ.

بۇ قىسسە تامام

## يۇسۇفنىڭ ئۇخشىشى

ئىمام ئىبنى قەييۇم «ياخشى كۆرگۈچىلەر باغچىسى» (رەۋزەتۇلمۇھىببىين) دېگەن كىتابىدا، خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ زامانىدىكى بىر قىسسىنى بايان قىلغان.

ئەلقىسسە: بۇ بىر سالىھ (توغرا يول تۇتقۇچى) يىگىت ھەققىدىكى قىسسە بولۇپ، ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) ئۇنىڭ تەقۋا، دۇرۇسلىقىغا مەستلىكى كېلەتتى، ئۇنىڭدىن تولىمۇ خۇش ئىدى. ئۇنى كۆرمەي قالسا ئىز ـ دېرىكىنى قىلىپ تۇراتتى.

ئۇ يىگىتنى كۆرگەن بىر ساھىبجامال ئايال ئۇنىڭغا ئاشىق ـ بىقارار بولىدۇ ـ دە، ئۇنىڭغا ئېرىشمەك كويىدا بولىدۇ.

بىر موماي ئۇنى بۇ ئايالنىڭ ئالدام خالتىسىغا چۈشۈرۈپ بېرىدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ ۋە ھېلىقى يىگىتنىڭ يېنىغا بېرىپ، «مېنىڭ بىر ساغلىق قويۇم بار ئىدى، سېغىشقا كۆچۈم يەتمىدى. مەندەك بىر قېرىغا ياردەم قىلساڭ ئەجىر ئالاتتىڭ، ئوغلۇم» دەيدۇ.

ساۋابلىق ئىشنى ئىزدەپ ـ سوراپ قىلىدىغان بۇ يىگىت موماينىڭ ئەگىشىپ ئۇنىڭ ئۆيىگە كېلىدۇ. ئۆيدىن قوي ئەمەس، چىرايلىق بىر ئايال چىقىپ كېلىپ، ئۇنىڭدىن ئۆزى بىلەن بىرگە بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. يىگىت ئايالدىن ئۆزىنى بىر چەتكە ئالىدۇ ۋە ئاللاھنى زىكرى قىلىدۇ.







يىگىتكە قايتا ـ قايتا سۆزلىكىلىپمۇ مەقسىتىنى ئىشقا ئاشۇرالمىغان ئايال، «ۋاي، بۇ مېنىڭ نومۇسۇمغا تەگمەكچى بولدى!» دەپ چوقان ـ سۈرەن سالىدۇ. توپلانغان كىشىلەر ئۇنى راسا ئۇرىدۇ.

ئەتىسى يىگىتكە تامامەن ئىشەنگەن ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن)، «ئى، رەببىم ئۇنىڭغا بولغان قارىشىمنى ئۆزگەرتىۋەتمىگىن» دېگەن ئۈمىت بىلەن ئۇنى يوقلاپ كېلىدۇ ۋە يىگىتتىن ئىشنىڭ تەپسىلاتىنى سورايدۇ.

ئىشنىڭ راستىنى ئاڭلىغان ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) ئۇ ئايالنىڭ قوشنا ـ خولۇملىرى ئىچىدىكى مومايلارنى چاقىرتىپ كېلىپ، يىگىتكە تونۇتىدۇ. تۇتۇلغان مومايدىن ئىشنىڭ راستىنى قاتتىق سۈرۈشتۈرىدۇ. مومايدىن ئىشنىڭ ھەقىقىتىنى ئاڭلىغان ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن): « بىزنىڭ ئارىمىزدىنمۇ يۇسۇفنىڭ ئوخشىشىنى چىقارغان ئاللاھقا چەكسىز ھەمدۇ ـ سانالار بولسۇن! » دەيدۇ



www.munber.org

## مەن ئەما

ھىجرىيە بىرىنچى ئەسىردە، دۇنيا تىرىكچىلىكىدىن باش تارتىپ، ئىلىم كويىدا ئىزدەنگەن تەقۋا بىر ياش ئۆتكەنىكەن. قولىنىڭ قىسقىلىقىدىن يىگۈدەكمۇ بىر نەرسىسى قالمىغان بۇ يىگىت بىر كۈنى قورساقتا دال بولغىدەك بىرەر نەرسە ئىزدەپ چىقىدۇ ۋە مېڭىپ ـ مېڭىپ بىر ئالمىلىق باغدا ئاياغلاشقان خالتا كوچىدا توختاپ قالىدۇ. قارىسا، بىر شاخ ئالما يولغا ساڭگىلاپ تۇرغان، «ھېچكىم كۆرمىگەندەكىن بۇ ئالمىدىن بىرەر تال يەپ قورساقىمنى گوللاپ تۇرسام، ھېچ گەپ بولماس، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىرەر تال ئالمىغا بۇ باغنىڭ مېۋىسى كەملەپ كەتمەس» دېگەنلەرنى ئويلىغان يىگىت ئالمىدىن بىر تال ئۈزۈپ يەيدۇ.

ئەمما، ئۆيىگە قايتقاندىن كېيىن، ئۆز ـ ئۆزىنى ئەيىپلەشكە باشلايدۇ:

ـــ مۆئمىن كىشىمۇ مۇشۇندا قىلامدۇ؟! مەن قانداقسىگە بىر مۇسۇلماننىڭ تەئەللۇقاتىدىن ھېچقانداق ئىزىن ـ ئىجازەتسىز ھالدا ئۆز نەپسىگە قول ئۇزاتتىم ـ ھە!؟

ئۇ شۇ خىياللار بىلەن باغنىڭ ئىگىسىنى ئىزدەپ بارىدۇ ۋە: «تاغا، تۈنۈگۈن ماڭا ئاچلىق يېتىپ، بىغەكىزدىن بىر تال ئالمىنى ئۈزۈپ يەپ سالغان ئىدىم. مانا بۈگۈن شۇنىڭ ئۈچۈن سىزدىن ئىزىن سوراپ كەلدىم» دېگەندە، باغۋەن ئۇنىڭغا: «ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى ھەرگىز كەچۈرمەيمەن، قىيامەت كۈنى ئاللاھ تائالانىڭ ھوزۇرىدا سېنىڭ ئۈستۈڭدىن داۋا قىلىمەن!» دەيدۇ.







مۆئمىن يىگىت ئۇنىڭدىن كەچۈرۈم سوراپ، يىغلاپ يالۋۇرىدۇ: « مېنى كەچۈرىۋېتىدىغانلا بولسىڭىز، مەن ھەرقانداق ئىشقا تەييار، مېنى بۇ ئىشتىن خالاس قىلىۋېتىڭ» ئۇنىڭ يالۋۇرۇشلىرىغا پەرۋا قىلمىغان باغۋەن ئۇنى تاشلاپ ئۆيىگە كىرىپ كېتىدۇ. يىگىت ئۆيىنىڭ يېنىدا ئۇنىڭ ئەسىر نامىزىغا چىقىشىنى ساقلايدۇ.

باغۋەن ئۆيىدىن چىقىپ، يىگىتنىڭ تېخىچە ئۇ يەردە تۇرغانلىقىنى كۆرىدۇ ۋە ئۇنىڭ ساقاللىرى ئارقىلىق دومىلاپ چۈشۈۋاتقان ياشلىرىدىن، چىرايىدىن ئىلىم ۋە تائەت ـ ئىبادەتنىڭ نۇرلىرىدىن باشقا يەنە ئاللىقانداق بىر نۇرنىڭ پارلاپ تۇرغانلىقىنى بايقايدۇ.

يىگىت يەنە يالۋۇرىدۇ: «تاغا، مەن قىلىپ قالغان بۇ ئۆمرۈمدە بىغەكىزدا ئىشلەپ ئۆتۈپ كېتىشكە، نېمىگە بۇيرىسىڭىز شۇنى قىلىشقا تەييارمەن، مېنى كەچۈرىۋەتكەن بولسىڭىز!»

بۇ چاغدا، باغۋەن ئويلىنىپ قالىدۇ ۋە ئۇنىڭغا: «ئى، ئوغلۇم مەن سېنى كەچۈرىۋېتىشكە تەييار، بىراق بىر شەرتىم بار» دەيدۇ. بۇنى ئاڭلىغان يىگىت كۆزلىرىدىن ھاياجان ئۇچقۇنلىرىنى چاقنىتىپ تۇرۇپ سورايدۇ: «كۆڭلىڭىزگە كەلگەنلىكى شەرتنى قويۇڭ، تاغا»

«شەرتىم شۇكى، مېنىڭ قىزىم بىلەن توي قىلىسەن» دەيدۇ باغۋەن.

يىگىت بۇ شەرتنى تازا چۈشىنەلمەي، ھاياجان ۋە ھەيرانلىقتا تېڭىرقاپ قالغاندا، باغۋەن سۆزىنى داۋاملاشتۇرىدۇ:

«ئەمما، ئوغلۇم شۇنى بىلىپ قالغىنكى، مېنىڭ قىزىم كۆزى كۆرمەس، قۇلىقى ئىشىتمەس، تىلى ئىشلىمەس، پۇتى باسماس بىر قىز. مەن ھەم ئۇزۇندىن بېرى مۇشۇ قىزىمنى لايىق كۆرگىدەك بىر ئەر ئىزدەۋاتقان ئىدىم. قىزىمنى لايىق كۆرسەڭ گۇناھىڭدىن كەچتىم»



www.munber.org

بۇ گەپلەرنى ئاڭلىغان يىگىت ئۆزىگە كەلگەن يەنە بىر قېتىملىق مۇسىبەتتىن بېشى قاتقان، ھەيرانلىك دېڭىزىغا پاتقان ئىدى. ئۇن گۈلنىڭ بىرسىمۇ ئىچىلمىغان بۇ بىتەلەي يىگىت ئەمدى ئۆمۈر بوي ئاشۇ مەجرۇھ قىزنىڭ خىزمىتىنى قىلىپ، ئۇنىڭ ئۇچۇن پاي - پىيادە بولۇپ ئۆتسۇنمۇ!؟ ئۇنىڭ خىياللىرى قىزغا بىرىپ توختىغاندا، «قىزغا دۇنيالىقىڭدا سەۋر قىلىسەن، ئەمما ئاخىرەتتىكى ئالما دەۋاسىدىن قۇتۇلىسەن» دېگەنلەرنى ئويلىدى - دە، «تاغا، قىزىڭىزنى لايىق كۆردۈم، جانابى ھەقتىن نىيىتىمگە ئەجىر بېرىشىنى، ماڭا يەتكەن بۇ ئىشلاردىن ياخشىلىقنى ئىراده قىلىشىنى سورايمەن» دېگەن جاۋابنى بېرىدۇ.

«ئەمىسە، شۇنداق بولسۇن، ئوغلۇم! ئالدىمىزدىكى پەيشەمبە تويى زىياپىتىڭلارنى بېرەي، قىزىمنىڭ مېھىر ھەققى مەندىن بولسۇن» دەپ گەپنى ئۈزىدۇ باغۋەن.

پەيشەمبە كۈنى كەلگەندە، تويى بولىدىغان بۇ يىگىت تويى بولىدىغاندەك ئەمەس، ئېغىر قەدەملىرىنى سۆرەپ - سۆرەپ، غەم دەرياسىدا لەيلەپ - لەيلەپ يېتىپ كېلىدۇ. قىزنىڭ دادىسى ئۇنى ئۆيىگە باشلاپ، سالام - سائەتتىن كېيىن، «ئايالىڭنىڭ قېشىغا كىرگىن ئوغلۇم، ئاللاھ تائالا ئىشىڭلارغا بەرىكەت ئاتا قىلسۇن، ئاراڭلارنى ياخشىلىق رىشتىسىدە يېقىن قىلسۇن!» دەپ ئۇنى قىزنىڭ ھوجرىسىغا يىتىلەپ ئاپىرىپ قويىدۇ.

يىگىت قارىغۇدەك بولسا، غۇنچە بويلۇق، ئاي يۈزلۈك، چولپان كۆزلۈك، سۇمبۇل ساچلىق بىر ساھىبجامال قىز: «ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم، ئۆمۈر يولدىشىم!» دېگىنىچە سالام بىلەن ئۇنىڭ ئالدىغا چىقتى.





جەننەتتىن زېمىنغا چۈشۈرۈلگەن پەرى كەبى بۇ قىزنى كۆرگەن يىگىت، دادىسىنىڭ قىز ھەققىدىكى سۈپەتلىرىنى ئەسلەپ گاڭگىراپ، قاققان قوزۇقتەكلا تۈرۈپ قالغان ئىدى.

يىگىتنىڭ خىيالىدىن نېمىلەر كېچىۋاتقانلىقىنى سەزگەن قىز، ئېرىنىڭ يېنىغا كېلىپ، قولىغا مېھىر بىلەن سۆيىدۇ - دە، ئېيتىدۇ: «شۇبھىسىزكى، ھارام ئۇچۇن كۆزۈم كور، ھارام سۆزلەر ئۇچۇن تىلىم تۇتۇق، ھارام پاراڭ ئۇچۇن قۇلىقىم پاك، قەدەملىرىم ھارام ئۇچۇن پالەچتۇر، مەن دادامنىڭ ئەتىۋارلىق يالغۇز قىزى، دادام ماڭا بىر نەچچە يىلدىن بېرى لايىق ئىزدەۋاتقان ئىدى، سىز ئۇنىڭ يېنىغا بىر ئالما ئۇچۇن ئىزىن سوراپ كېلىپ، ياش تۆكتىڭىز. دادام دېدى، ‹شۇبھىزكى، بىر ئالما چاغلىق كىشىنىڭ ھەققىنى يېيىشتىن قورققان كىشى، ئەلۋەتتە، ئاللاھتىن قورقۇپ قىزىمغا ھەقسىزلىك قىلىشتىن ھەزەر ئەيلەيدۇ.› مېنىڭ سىزگە ئۆمۈر ھەمراھى بولغانلىقىم ۋە سىزنىڭ دادامغا ئوغۇل بولغانلىقىڭىزغا بەرىكەت ياغسۇن!»

يىل ئۆرۈلۈپ، ئۇ قىز بىر ئوغۇل يەڭگىيدۇ. ھالبۇكى، بۇ ئوغۇل ئىسلام ئۈممىتى تارىخىدا ئاز ئۇچرايدىغانلاردىن بىرى ئىدى. سىز ئۇ ئوغۇلنىڭ كىملىكىنى بىلەمسىز؟

ئۇ مەشھۇر فىقھىشۇناس (ئىسلامى قانۇنشۇناس)، ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ ئىمامى ئەبۇ ھەنىيفە[1] دۇر.

(قىسسە تامام)

[1] ئىمام ئەبۇ ھەنىفە - مۇجتەھىد، فىقھىشۇناس، مەشھۇر تۆت مەزھەبنىڭ بىرى بولغان ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ ئىمامى، ئىراقنىڭ كۇفە شەھرىدە ياشىغان، دەسلەپكى ئۆمرىدە گەزمال تىجارىتى بىلەن شۇغۇللىنىپ، ئىلىم تەھسىل قىلغان، كېيىن، ئوقۇتۇش، پەتىۋا بېرىش بىلەن شۇغۇللانغان. تەقۋا، كۆپلۈك ناتىق، سېخى ۋە كېلىشكەن كىشى ئىدى - ت




www.munber.org

# تاش چۈشۈپ كەتتى

ھەي، بىمار! كىسەللىك سىنىقى قۇدرەت ساھىبى ئاللاھ تائالاغا بولغان ئېھتىياجىڭنى نامايەن قىلماقتا، مۇھتاجلىقىڭنى ئاشكارىلىماقتا. شەك ـ شۈبھىسىزكى، سەن ئاللاھقا بىر تىنىقىڭغا چاغلىق ۋاقىت ئىچىدىمۇ مۇھتاج بولماي تۇرالمايسەن.

قەلبىڭ يارانقۇچىڭغا باغلانسۇن، غاپىللىق دەملىرىدىن كېيىن، ئۇنىڭغا يۈزلەنگىن!

بىر ھەكىم شۇنداق بىر ھېكمەتنى دىگەنىكەن، «بەزى ئەزالاردىكى كىسەللىك يەنە بەزى ئەزالارنىڭ ساقلىقىنى ساقلايدۇ.»

قوللىرىڭنى كۆتۈر، كۆز ياشلىرىڭنى مەيلىگە قوي، پەردىلەنگەن مۇھتاجلىقىڭنى ئاچ، ئاجىزلىقىڭغا تەن بەر.

سەئىد ئىبنى ئەنبەسە مۇنداق بىر رىۋايەتنى قىلىدۇ:

بىر كىشى تاش ئويناپ ئولتۇرۇپ ئۇنى ئاسمانغا ئاتىدۇ، تاش چۈشۈپ ئۇنىڭ قۇلىقىغا كىرىپ كېتىدۇ. باشقىلار ھەر قانچە قىلىپمۇ ئۇنى چىقىرالمايدۇ. شۇنىڭ بىلەن تاش ئۇنىڭ قۇلىقىدا قېلىپ، ئۇنى خېلى بىر مەزگىلگىچە ئازابلايدۇ.

بىر كۈنى ئولتۇرۇپ، بىرسىنىڭ قۇرئان تىلاۋەت قىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ، « نەمىلە » سۈرىسىدىكى ﴿بېشىغا كۈن چۈشكەن ئادەم دۇئا قىلسا (ئۇنىڭ دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىدىغان، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرىۋېتىدىغان كىم؟﴾ (62ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دىگەن ئايەتنى







ئاڭلاپ قالىدۇ ـ دە، «ئى، دۇئالارنى ئىجابەت قىلغۇچى رەببىم، مەن بىر بېشىغا كۈن چۈشكەن مۇھتاجمەن. مېنى بۇ ھالدىن قۇتقۇزغىن!» دەپ دۇئا قىلىپ تۇرىشىغىلا، قۇلىقىدىن تاش چۈشۈپ كېتىدۇ.

ھەيران قالمىغىن، پەرۋەردىگارىمىز دۇئالارنى ئاڭلاپ تۇرغۇچى، ئۇ بىر ئىشنى ئىرادە قىلىپ، ئۇنىڭغا بول دىسە، شۇ بولىدۇ.

ھەي، بىمار، كېسەللىك ئۇزاققا سوزۇلۇپ كەتسە، ئاللاھ تائالاغا ناھۇۋاپىق گۇماندا بولۇپ قېلىشتىن ھەزەر ئەيلە!

«ئاللاھ تائالا مۇشۇ كۈننى بېشىمغا سېلىشنى ئىرادە قىپتۇ، ساقلىقىمنى خالىماپتۇ، ماڭا مۇشۇ زۇلۇمنى خالاپتۇ» دىگەن ھالاكەتلىك قاراشتا بولۇپ قالما، بىلگىنكى، بۇنداق گۇمان ئىنتايىن خەتەرلىك.

ئىمام ئەھمەد ئەبۇ ھۇرەيرىدىن رىۋايەت قىلغان سەھىھ (توغرا) ھەدىستە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) مۇنداق دىگەن:

«ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ، بەندەم مېنىڭ قانداق بولىشىمنى ئويلىسا، مەن ئۇنىڭغا شۇنداق بولىمەن. ئەگەر ئۇ مېنى ياخشى دەپ ئويلىسا، مەن ئۇنىڭغا ياخشى بولىمەن. ئەگەر يامان گۇمان قىلسا، مەن ئۇنىڭغا يامان بولىمەن.»

بالايى ـ قازا، ئاپەت ـ مۇسىبەت، قىيىن ـ قىستاڭچىلىقتا قېلىش، قەرزگە بوغۇلۇپ قېلىش، كۆنسىرى ئېغىرلىشىۋاتقان نامراتلىق بەندىلەرنى ئاللاھ تائالاغا دەرد ئېيتىشقا، ھاجىتىنى تىلەشكە مۇھتاج قىلىدىغان ئىشلاردىندۇر.

تالايلىغان قەرزدار ئەھدىگە ۋاپا قىلالمايۋاتىدۇ. سانسىزلىغان نامراتلار قوۋناق ھاياتنىڭ تەمىنى تېتىيالماي، بەختسىزلىك كوچىلىرىدا قىلىۋاتىدۇ. غەم ـ غۇسسىدىن كېچىسى كۆزىگە ئۇيقۇ كەلمەيدىغان، كۆڭۈلدىكى قىقىلىپ ـ سوقۇلۇۋاتقان، بوغۇنىگە تاپسا، ئەتىسىگە يوق، بىر ۋاخ تاماق ئۈچۈن مورىسىدىن تۈتۈن چىقىرالمايۋاتقانلار، قەرز ئىگىلىرىنىڭ ئالدىدا تىلى قىسىلىۋاتقان ياكى تۈرمىگە تاشلىنىۋاتقانلار، ئىجارىلىك ئۆي، چوڭچۇرىدەك بالىلىرى بىلەن قارىغۇچىسىز قالغان مىسكىن ئايال ساخاۋەتچىلەرنىڭ ئىشىكىنى چېكىشى ياكى، ناتوغرا يولغا مېڭىپ كېتىشىنى بىلمەيدۇ

تۆۋەندىكىسى قەرزدارلىقتىن تۈرمىگە سولانغان بىر ئەرگە ئايالىنىڭ يازغان خېتى:

«بىز تويى قىلىپ ئۇزۇن ئۆتمەي سىز تۈرمە زۇلمىتىدە غايىب بولدىڭىز. سىزنى يوقىتىپ قويغىنىمغا قانچىلىك بولغانلىقى، ئاللاھنىڭ سىزگە نېمىلەرنى تەقدىر قىلغانلىقى، سىزنىڭ ھازىرغىچە ھايات ياكى ئەمەسلىكىڭىز ماڭا قاراڭغۇ. ھايات بولۇشىڭىزنى ئۈمىد قىلىمەن. قازايى ـ قەدەر يەتكەن بولسا ھەم، خەۋىرىڭىزنى كۈتىمەن.

مېنىڭ ۋە بالىلىرىڭىزنىڭ بولۇپمۇ كەنجىڭىزنىڭ ھالىنى بىلگەن بولسىڭىزمۇ، كاشكى! مەن نېمە قىلىشىمنى بىلەلمىدىم، ئاللاھنىڭ ۋە سىزنىڭ ئامانىتىڭىزگە خىيانەت قىلايمۇ؟ سىزنىڭ نىكاھىڭىزدا تۇرۇپ باللىرىمىز ئۈچۈن ھارام يولدىن نان تاپايمۇ؟ ياكى ئاجىرىشىشنى تەلەپ قىلىپ باللىرىڭىزنى ھالاك قىلايمۇ؟...» (بۇ قىسسە ‹قەرز بەرگۈچىلەر ۋە ئالغۇچىلارغا› دېگەن كىتابتىن ئېلىنغان.)





بۇ ئەرنىڭ ھالىتىنى كۆز ئالدىڭلارغا كەلتۈرۈپ بېقىڭلار، ئۇ بۇ خەتنى ئوقۇپ قانداق بولۇپ كېتەر؟

قەرز، تۈرمە، غەم ـ غۇسسە، نارەسىدە باللار، كۆزگە ئىلىنماسلىق، كەمسىتىلىش، بويۇن قىسىش...

تۆۋەندىكى كىشىنىڭ تۆككەن دەردلىرىنى ھەم ئاڭلاپ باقايسىلەر:

«مەن قەرزىمنى تۆلىيەلمىگەنلىكتىن تۈرمىگە قامالغىلى بىر يېرىم يىل بولاي دېدى. ماڭا كېيىل بولغىدەك بىرسى چىقمىدى. مېنىڭ قولۇم قىسقا ئەمما، مېنىڭ ئائىلەم، بالا ـ چاقام بار، مېنى تۈرمىگە قامىشى توغرىمۇ!؟»

مۇشۇلاردەك، ۋە بۇلاردەك ھالغا قالغان كىشىلەرگە شۇنداق دېگۈم كېلىدۇ:

شۇنچە ئىشىكلەرنى قاقىسىلەر- يۇ، نېمىشقا ئۆزىگە قول تەڭلىگەن بەندىلىرىنى قۇرۇق قايتۇرغۇسى كەلمەيدىغان ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ ئىشىكىنى قېقىش ئېسىڭلارغا كەلمەيدۇ!؟

ئەسسەرى ئەسسەبتى مۇنداق دەيدۇ: «بالا ئاتا ـ ئانىسىغا ئۆز ھالىنى ئېيتىپ، ئاتا ـ ئانىسى ئۇنىڭغا پەرۋا قىلمىسا، ئۇ بالا ئولتۇرۇپ يىغلايدۇ. سەن ھەم گويياكى بىر كىچىك بالا بولغىنىڭ، ئەگەر سەن پەرۋەردىگارىڭدىن سورىساڭ، ئۇ ساڭا بەرمىسە، سەنمۇ ئولتۇرۇپ ئۇنىڭغا يىغلىغىن»

ئەبۇ داۋۇد كىتابىدا، ئەبى سەئىدىلخۇدرى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) دىن رىۋايەت قىلىنغان قەرز توغرىسىدىكى مۇنداق ھەدىسنى تىلغا ئالغان: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر

بولسۇن) بىر كۈنى مەسجىدتە ئەبۇ ئۇمامە ئىسىملىك بىر ئەنسارىنى كۆرۈپ، ‹ ئاماز ۋاقتىلىرىدىن باشقا ۋاقىتلاردىمۇ سىنىڭ مەسجىدتە ئولتۇرغىنىڭنى كۆرىمەنغۇ؟› دېگەندە، ئۇ ‹مېنى ئولتۇرغۇزغىنى غېمىم ۋە قەرزلىرىم، ئەي، ئاللاھنىڭ ئەلچىسى› دەپ جاۋاب بېرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى رەسۇلۇللاھ ‹ئۇنى قىلساڭ، ئاللاھ تائالا غەملىرىڭنى كۆتۈرۈۋېتىپ، قەرزىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان بىر دۇئانى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟› دېگەندە، ئۇ ‹ئەلۋەتتە بولىدۇ، ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى› دەپ جاۋاب بېرىدۇ. شۇ چاغدا، جانابى رەسۇلۇللاھ ‹ھەر ئەتىگەن ـ ئاخشامدا، ئى، ئاللاھ غەم قايغۇدىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن، ساڭا سېغىنىپ ئاجىزلىقتىن، ھورۇنلۇقتىن پاناھ تىلەيمەن، ساڭا سېغىنىپ قورقۇنچاقلىق ۋە بېخىللىقتىن پاناھ تىلەيمەن، ساڭا سېغىنىپ ئېغىر قەرزدىن ۋە زولۇمدىن پاناھ تىلەيمەن› دېگىن»

ئەبۇ ئۇمامە شۇنداق دەيدۇ: «شۇ دۇئانى قىلدىم، ئاللاھ تائالا غەم ـ قايغۇلىرىمنى كۆتۈرۈۋەتتى، قەرزدىن قۇتۇلدۇردى.»

قەلبلىرىنى ئاللاھ تائالاغا باغلىغۇچى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تائالانىڭ سالام ۋە سالاۋات (بەرىكەت) لىرى بولسۇن!

بەيھەقى ئۆز كىتابىدا، ھەمماد ئىبنى سەلەمەدىن رىۋايەت قىلىنغان زامانىسىدىكى قارىلارنىڭ ئۇستازى ئەبى ئىسھاق ھەققىدىكى مۇنداق بىر قىسسىنى نەقىل كەلتۈرگەن:

ئەبى ئىسھاق شۇنداق دېگەن: «ماڭا نامراتلىق يېتىپ، بەزى قېرىنداشلىرىمنىڭ قېشىغا مۇھتاج بولۇپ بېرىپ قالدىم، ئەمما ئۇلارنىڭ ناخۇش تەلەتىدىن كۆڭلۈم سوۋۇپ قايتتىم. ئاندىن چۆلگە چىقىپ، يۈزۈمنى تۇپراققا قويۇپ، ئاللاھقا يىلىندىم: ‹ ئى، بارلىق







ئىشلارنىڭ سەۋەبىنى قىلغۇچى، رەھمەت ئىشىكلىرىنى ئاچقۇچى رەببىم، ئاڭلاپ تۇرغۇچى، دۇئالارنى ئىجابەت قىلغۇچى پەرۋەردىگارىم! ھاجەتلەرنى راۋا قىلغۇچى ئاللاھىم! مېنى سەن ھالال قىلغان ئىش ـ ئەمەل ۋە نەرسىلىرىڭ ئارقىلىق ھارام قىلغان ئەمەل ۋە نەرسىلىرىڭدىن ساقلاپ قالغىن! فەزلىڭ بىلەن سېنىڭدىن باشقىغا ھاجەت قىلمىغىن! › » ئۇ ئاللاھ تائالاغا يۇقارقى دۇئالار بىلەن يېقىنلىشىدۇ.

ئەبى ئىسھاق ئۆز كەچمىشىنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، سەجدىدىن بېشىمنى كۆتۈرمەي تۇرۇپلا يېقىنلا بىر يەرگە بىر نەرسىنىڭ چۈشكەن تىۋىشىنى ئاڭلاپ بېشىمنى كۆتۈرسەم، بىر قۇش بىر قىزىل خالتىنى تاشلىغان ئىكەن. خالتىنى ئېلىپ قارىسام، ئۇنىڭدا سەكسەن دىنار ۋە پاختىغا ئورالغان جاۋاھىراتلار تۇرۇۋدۇ. ئاندىن مەن بۇ جاۋاھىراتلارنى ئېلىپ بېرىپ، نۇرغۇن پۇلغا ساتتىم، دىنارلارغا يەر سېتىۋالدىم. ئۇنى ماڭا ئاتا قىلغان ئاللاھ تائالاغا چەكسىز ھەمدۇ ـ سانالارنى ئېيتتىم.

شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىم دۇئالارنى ئاڭلىغۇچىدۇر، كىمكى ئاللاھ تائالاغا تەۋەككۇل قىلسا (قاتتىق ئىشەنسە) ئاللاھ ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ.

ئىمام ئەھمەد (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) كىتابىدا، ئابدۇللا ئىبنى مەسئۇد (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) دىن رىۋايەت قىلىنغان غەم ـ قايغۇ ۋە بىقارارلىق توغرىسىدا كەلگەن مۇنداق بىر ھەدىسنى نەقىل كەلتۈرىدۇ:

«پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن، كىمكى غەم ـ قايغۇ يېتىپ قالسا، ‹ئى، ئاللاھ مەن سېنىڭ قۇلۇڭمەن، سېنىڭ قۇلۇڭنىڭ ئوغلىمەن، دېدەكىڭنىڭ ئوغلىمەن، كوكۇلام سېنىڭ قولۇڭدا، ئۈستۈمدىكى ھۆكۈمىڭ جارىدۇر، سېنىڭ مەن توغرۇلۇق چىقارغان ھۆكۈمىڭ مۇتلەق ئادىلدۇر. سەن كىتابىڭدا چۈشۈرگەن (نازىل قىلغان) ياكى مەخلۇقاتلىرىڭدىن بىرەرسىگە بىلدۈرگەن ياكى سىر (غەيب) ئىلمىڭ قاتارىدا ساقلاشنى خالىغان ئىسمىڭ بىلەن شۇنداقلا، سەن ئۆزۈڭنى ئاتىغان، سەن ساھىب بولغان بارلىق ئىسىملار بىلەن سورايمەنكى، قۇرئاننى قەلبىم باھارىم، دىل نۇرۇم، قايغۇمنى كۆتۈرگۈچى، غېمىمنى كەتكۈزگۈچى قىلىپ بەرگىن!› دېسە، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ غەم ـ قايغۇلىرىنى كەتكۈزۈپ، ئۇنىڭ ئورنىغا شاتلىق (يەنە بىر رىۋايەتتە، ‹چىقىش يولى› دېيىلگەن) ئاتا قىلىدۇ.»

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) دىن «ئى، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، ئۇنى بىز ئۆگەنمەمدۇق؟» دەپ سورالغاندا، «ئەلۋەتتە، ئۇنى ئاڭلىغان كىشى چوقۇم ئۆگىنىشى كېرەك» دېگەن.

دەرھەقىقەتكى، بىز ئىنسانلار ھەقىقەتەن ئاجىزمىز...

ئەگەر بىرسىنى غەم ـ قايغۇ، دۇنيا ئىشلىرى ۋە ئۇنىڭ قىيىنچىلىقلىرى بېسىۋالسا ئۇنىڭ ھالى قانداق بولماقچى؟ ئەلۋەتتە، ئۇنىڭ ئاجىزلىقى ئېخىمۇ بىلىنىشىدۇ، غەم ـ ئەندىشە ۋە روھى بېسىمنىڭ ئولجىسىغا ئايلىنىدۇ.

قارايدىغان بولساق، بېسىخىك كېسەللىكلەر بولمىسىغا كىرىپ ـ چىقىدىغانلارنىڭ شۇنچىلىك كۆپلىكىنى بايقايمىز. ئالتۇنىدەك ياشلىقىتىكى قىز ـ ئوغۇللار، «قىيىنچىلىق ۋە سىقىنچىلىقنى ھەل





قىلغۇچى» (ئەلفەتتاھ) دېگەن گۈزەل ئىسمىغا ساھىب ئاللاھقا دەرد ـ ئەھۋال ئېيتىش، ۋە ئۇ زات بىلەن ھەقىقىي ئالاقە باغلاشتىن يىراق.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىملارنىڭ ئىبنى ئابباس (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) تىن رىۋايەت قىلغان، مۇسىبەت يەتكەندە، قىيىنچىلىق، قەھەتچىلىكتە، ئىچ سىقىلغاندا ئوقۇيدىغان دۇئالاردىن بىر نەچچىنى يەتكۈزىمىز:

«پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) قىيىنچىلىققا يولۇققاندا مۇنداق دۇئا قىلغان، ‹ئەلئەزىمۇل ھەلىم (بەندىلىرىنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدىغان، ئۇلۇغ) ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر. بۈيۈك ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر. ئاسمانلارنىڭ ھەم زېمىننىڭ ۋە ئېسىل ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر.»

ھەدىسشۇناس ئىمام مۇسلىم ئۇممۇ سەلەمە ئانىمىز (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) دىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستە، ئۇممۇ سەلەمە ئانىمىزنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، ‹بىرەر بەندىگە قانداقلا بىر مۇسىبەت كەلمىسۇن، ‹بىز ئاللاھ تائالانىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز، چوقۇم ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز، ئى، ئاللاھ مۇسىبىتىمدە ماڭا ساۋاب ئاتا قىلغىن، ئۇنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىراقىنى ئاتا قىلغىن دېسە، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ مۇسىبىتىگە ساۋاب ئاتا قىلىپ، ئۇ يوقاتقان نەرسىنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىراقىنى ئاتا قىلىدۇ› ئۇممۇ سەلەمە

مۇنداق دەيدۇ، ‹ئەبۇ سەلەمە[1] قازا قىلغاندا، رەسۇلۇللاھنىڭ بۇيرىغىنى بويىچە دېگەن ئىدىم، ئاللاھ تائالا ماڭا ئەبۇ سەلەمەدىن ياخشىراق بولغان رەسۇلۇللاھنى ئورنىغا بەردى[2].»

[1] ئەبۇ سەلەمە ـ ئۇممۇ سەلەمەنىڭ بۇرۇنقى يولدىشى ـ ت

[2] ئۇممۇ سەلەمە ئېرى ئەبۇ سەلەمەنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەمرىگە ئۆتكەن ـ ت







## دادا، قورسىقىم ئېچىپ كەتتى

تۆۋەندىكىسى شۇنداق قىسسىكى، ئۇنىڭدا بايان قىلىنغان كىشىلەر، ئىمانىنىڭ تېرەنلىكىگە ھەقىقىي چۆككەندىن كېيىن، دۇئانىڭ ھەقىقەتەنمۇ بىر قورال ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتكەن، ئۇ قورال بىلەن بالا ـ قازا ۋە قېيىنچىلىقنى يەڭگەن كىشىلەردۇر.

ئەسباغ ئىبنى زەيد (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) مۇنداق دەيدۇ: «مەن ۋە ئۈچ بالام قورساقنا دال بولغۇدەك ئوزۇق ـ تۈلۈكىمىز قالماي نېمە قىلارمىزنى بىلمەي قالدۇق. كىچىك قىزىم، چىقىپ، ماڭا ‹دادا، قورسىقىم ئېچىپ كەتتى› دېدى»

كۆرۈڭكى، قىز دادىسىغا ئاچلىقتىن شىكايەت قىلدى، ئەمدى بۇ دادا كىمگە شىكايەت قىلىدۇ. (ئاپتور بايانى ـ ت)

قىسسىنىڭ داۋامى، «ئاندىن مەن تاھارەت ئېلىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ، ئېسىمگە كەلگەن دۇئالارنى قىلدىم، ۋە ئاخىرىدا، ئەي مېھرىبانلارنىڭمۇ مېھرىبانى بولغان ئاللاھ ماڭا شۇنداق رىزىق ئاتا قىلغىنكى، ئۇنىڭدا ھېچ كىشىنىڭ مىننىتى بولمىسۇن، مەن ھەم ئاخىرەتتە، بۇ ھەقتە ھېساب بەرمەيدىغان بولاي» دەپ ئۆيگە قايتتىم.

چوڭ قىزىم كېلىپ ماڭا، «ھەي، دادا بىر كىشى كېلىپ، ‹مەن سىزنىڭ تاغىڭىز، بۇ دەرھەم[1] لەرگە لازىمەتلىكلەرنى سېتىۋېلىڭلار› دەپ بۇ پۇللارنى بەردى، ۋە‹ قېرىندىشىمغا سالام ئېيتىپ قويۇڭلار، ئەگەر

[1] دەرھەم: ئەرەبلەرنىڭ قەدىمكى پۇل بىرلىكى ـ ت

ئۇنىڭ بىرەر ھاجىتى بولسا مۇشۇ دۇئانى قىلسا، ھاجىتى راۋان بولىدۇ › دەپ كېتىپ قالدى» دېدى.

ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مېنىڭ ھېچقانداق قېرىندىشىم يوق ئىدى، بۇ سۆزلەرنى قىلغان كىشىنىڭ كىملىكىنىمۇ بىلمەيمەن. بىراق، ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالا ھەممىگە قادىردۇر.

(ئەسباغ ئىبنى زەيدنىڭ قىسسى تامام)

شەقىق ئەلبەلخى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) مۇنداق دەيدۇ، بىر كۈنى ئاياللىم ماڭا، « بۇ باللارنىڭ ئاچلىقتىن قانداق ھالغا كېلىپ قالغانلىقىنى كۆرۈپ تۇرۇپ، ئۇلارنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا زورلىسىڭىز دۇرۇس بولمايدۇ » دېدى. ئاندىن مەن تاھارەت ئالدىم. مېنىڭ بىر دوستۇم بار ئىدى. ئۇ ماڭا دائىم، ئاللاھ بىلەن قەسەم قىلىپ، قانداقلىكى ھاجىتىم بولسا، ئۆزىگە ئېيتىشىمنى ۋە ئۇنىڭدىن يوشۇرماسلىقىمنى جېكىلەيتتى. ئۇنىڭ دېگەنلىرى ئېسىمگە كېلىپ، ئۆيدىن چىقتىم. مەسجىدنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ئەبى جەئفاردىن رىۋايەت قىلىنغان ‹كىمنىڭ مەخلۇققا ھاجىتى چۈشۈپ قالسا، ئالدى بىلەن ئاللاھ تائالادىن تىلىسۇن› دېگەن بىر سۆز خاتىرەمدىن كەچتى.

ئاندىن مەسجىدكە كىرىپ، ئىككى رەكئەت نامازغا تۇردۇم، تەشاھۇدتا ئولتۇرغاندا مېنى ئۈيقا بېسىۋالدى، شۇ ئەسنادا، چۈشۈمدە كۆرۈپ كېتىپتىمەن، چۈشۈمدە، ‹ ھەي، شەقىق، ئاللاھنى قويۇپ، بەندىلەرگە مۇراجەت قىلىپ، ئاللاھنى ئۇنۇتامسەن؟ ھەي، شەقىق، ئاللاھنى قويۇپ، بەندىلەرگە مۇراجەت قىلىپ، ئاللاھنى ئۇنۇتامسەن؟ › دېگەن سادا







كەلگەندەكمىش. ئاندىن ئويغىنىپ، بۇ چۈشنىڭ ھەقىقەتەنمۇ پەرۋەردىگارىمنىڭ بىر ئاگاھلاندۇرۇشى ئىكەنلىكىنى بىلدىم.

تاكى ناماز خۇپتەنگىچە مەسجىدتە بولدۇم، مەسجىدتىن چىقىپ، ئۇ دوستۇمنىڭكىگە بېرىشتىن ۋاز كېچىپ ئاللاھ تائالاغا تەۋەككۇل قىلىپ (قاتتىق ئىشىنىپ) ئۆيگە قايتتىم. ئاللاھ تائالانىڭ قۇدرىتى بىلەن ئۇ دوستۇم مەن ئېھتىياجلىق نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆيۈمگە ئۆز قولى بىلەن ئەكىلىپ بەرگەنىكەن.

شەك ـ شۈبھىسىزكى، جانابى ھەق دۇئالارنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر. كىمكى ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسا، ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا كۇپايە (يېتەرلىك) ئىكەنلىكىدىن ھېچبىرىمىز گۇمان قىلمايمىز ـ ئەلۋەتتە.

(شەقىق ئەلبەلخىنىڭ قىسسىسى تاماملاندى)

تەتقىقاتچى ئالىم ئىبنى قەييۇم (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ سۈرە « فاتىھە » بىلەن قىلغان دۇئاسى ۋە بۇ ھەقتىكى قىسسىسىنى ئاڭلاڭ:

ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «مەككىدە تۇرغان چاغلىرىمدا، ماڭا بىر تۈرلۈك كېسەل چاپلاشتى. كېسىلىمگە نە دوختۇر، نە دورا تاپالمىدىم. ئاندىن سۈرە ‹فاتىھە› ئارقىلىق ئۆزۈمنى داۋالاشقا باشلىدىم. بۇ سۈرىنى ئوقۇيمەن ـ دە، ئۈنى زەمزەم سۈيىگە دېمىدە قىلىپ ئىچىمەن. شۇنداق قىلىپ ساقايدىم. سۈرە ‹فاتىھە› نىڭ ئاجايىپ شىپالىق تەسىرى بارلىقىنى مۇشۇنداق ئۆز تەجرىبەمدىن ئۆتكۈزگەن بولدۇم. كېيىن بۇ تەجرىبەمنى باشقا كېسەل بولۇپ قالغان مۆمىنلەرگە تونۇشتۇردۇم.

ئۇلارنىڭمۇ مۇتلەق كۆپ قىسمى سۈرە ‹ فاتىھە › نىڭ داۋالىشى بىلەن شىپالىق تېپىپ ساقىيىپ كەتكەنىدى.

(ئىبنى قەييۇمنىڭ قىسسىسى تاماملاندى)

ئەبى سەئىد ئەلخۇدرى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) دىن رىۋايەت قىلىنغان بىرلىككە كەلگەن ھەدىستە، بىر يۇرتنىڭ باشلىقىغا سۈرە «فاتىھە» ئوقۇلغاندا، ئۇ باش ئاغرىقىدىن سەللىمازا ساقىيىپ كەتكەن. بۇ ھەم «فاتىھە» سۈرىسىنىڭ پەزىلىتىگە شاھىتتۇر.

دۇئانىڭ پەزىلىتى توغرىسىدىكى گۈزەل ۋە نادىر (ئاز ئۇچرايدىغان) بىر مىسالنى قەيت قىلىشىمىز ئارتۇقچە بولماس:

سەئىد ئىبنى جۇبەيىر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ بىر خورىزى بولۇپ، ئۇ ھەر كېچىسى ئاشۇ خورازنىڭ چىللىشى بىلەن ئويغىنىدىكەن. ئەمما ئۇ خوراز بىر كېچىسى چىللىماي قويىدۇ ـ دە، سەئىد تەھەججۇد[1] نامىزىغا تۇرالماي تاڭ ئېتىپ كېتىدۇ. بۇ ئىش ئۇنىڭغا قاتتىق ھار كېلىدۇ ۋە ئاللاھقا بۇ خورازنىڭ ئۈنىنى ئۈچۈرۈپ تاشلاش ھەققىدە دۇئا قىلىدۇ. سەئىدنىڭ دۇئاسى ئىجابەت ئىدى. دېگەندەك، شۇندىن كېيىن، خورازنىڭ ئاۋازى ئاڭلانمايدۇ. شۇنىڭ بىلەن سەئىدنىڭ ئانىسى، «بالام، سەن بۇندىن كېيىن، بىر نەرسە ئۈستىدىن دۇئا قىلمىغىن» دېگەنىكەن.

(سەئىد ئىبنى جۇبەيىرنىڭ قىسسىسى تاماملاندى)

دەئۋەتچىلەردىن بىرى كىتابىدا نەقىل كەلتۈرگەن بىر قىسسىدە، داۋاملىق ئاللاھ تائالانىڭ تائەت ـ ئىبادىتىدە بولىدىغان، ئاللاھنى ھەر

[1] تەھەججۇد ـ كېچە نامىزى ـ ت





زامان تەۋبە بىلەن ئەسلەپ تۇرىدىغان بىر كىشى بولۇپ، ئۇ بىر قېتىم ئائىلىسىدىكىلەر بىلەن بىرلىكتە قىلغان بىر چۆل سەپىرىنى بايان قىلىپ، مۇنداق دەيدۇ:

ئېلىشۋالغان سۈيىمىز تۈگەپ كېتىپ، سۇ ئىزدەپ بىر كۆلنى تېپىۋېلىدىم، ئۇ بىر قۇرۇق كۆل بولۇپ چىقتى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئائىلەمدىكىلەرنىڭ يېنىغا قۇرۇق قول قايتىپ كەلدىم. ئاندىن ھەممىمىز تۆت تەرەپكە قاتراپ ئىزدەپ، بىر تېمىممۇ سۇ تاپالمىدۇق. ھەممىمىز ئۇسساپ، قاغجىراپ كەتتۇق.

شۇنداق قىلىپ، مەن ھەممىدىن پاك، ئىززەتلىك، بەندىلىرىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغۇچى، قۇللىرىغا ناھايىتى يېقىن بولغان پەرۋەردىگارىمنى ئەسلەپ، تەيەممۇم قىلىپ، قىبلىگە يۈزلەندىم. ئىككى رەكئەت ناماز قىلىپ، تاراملاپ ئېقىۋاتقان كۆز ياشلىرىم بىلەن دۇئاغا قول كۆتۈردۈم. ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالادىن كامالى ئىشەنچ بىلەن سورىدىم، ۋە ئۇ زاتنىڭ، «بېشىغا كۈن چۈشكەن ئادەم دۇئا قىلسا (ئۇنىڭ دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىدىغان ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتىرىۋېتىدىغان كىم؟» (‹نەمل› سۈرىسى، 62 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېگەن سۆزىنى ئەسلىدىم. ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن ئورنۇمدىن تۇرغاندا، كۆكتە نە ئاق بۇلۇت نە قارا بۇلۇت يوق ئىدى. تۇيۇقسىز بىر پارچە بۇلۇت پەيدا بولۇپ چۆلدىكى مەن تۇرغان ئورۇننى بىر ئالدى ـ دە، شارقىراپ يامغۇر يېغىپ، ئەتراپىمىزدىكى كۆللەر لىقمۇلىق تولدى. بۇ سۇدىن قانغۇچە ئىچتۇق، يۇيۇنۇپ، تاھارەت ئالدۇق، ۋە جانابى ئاللاھ تائالاغا چەكسىز ھەمدى (ماختاش) ئېيتتۇق.

بىر دەمدىن كېيىن، ئالدىمىزغا قاراپ ئانچە ئۇزۇن ماڭمايلا، ئۇ جايلاردا يامغۇردىن ئەسەرمۇ يوق، قۇيقۇرۇق تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ، ئاللاھ تائالانىڭ بىزنى ھەقىقەتەنمۇ ئۇ بۇلۇت ئارقىلىق دۇئايىم بىلەن سۇغارغانلىقىنى ھېس قىلدىم. ۋە ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالاغا چەكسىز ھەمدۇ ـ سانالار ئېيتتىم.

﴿ئۇلار (يامغۇرنىڭ يېغىشىدىن ئۈمىدسىزلەنگەندىن كېيىن) ئاللاھ يامغۇر ياغدۇرۇپ بېرىدۇ، رەھمىتىنى يايىدۇ، ئاللاھ (ھەممىنىڭ ئىگىسىدۇر مەدھىيىگە لايىقتۇر﴾ (شۇرا) سۈرىسى، 28 ـ ئايەت)

(بۇ قىسسە تاماملاندى)

بۇ كىتابتا يەنە تۆۋەندىكى قىسسىمۇ نەقىل كەلتۈرۈلگەن.

ئەلقىسسە: بىر مۇسۇلمان كىشى بىر دۆلەتكە بېرىپ، شۇ جاينىڭ پۇقرالىق گۇۋاھنامىسى (گىراژدانلىق ھوقۇقى) نى ئېلىش ئۈچۈن ياردەم تەلەپ قىلغاندا، ھەممىلا جايدىن بۇرنىغا يەپ قايتىدۇ. بۇ كىشى قولىدىن كەلگەنلىكى ئامالنىڭ ھەممىنى قىلىپ، تونۇش ـ بىلىشلىرىنىڭ ھەممىسىگە يېلىنىپ باقىدۇ، يەنىلا نەتىجە چىقمىغاندىن كېيىن، تەقۋادار بىر ئالىم بىلەن ئۇچرىشىپ، ئۆزىنىڭ ئوسال بىر ھالغا قالغانلىقىنى ئېيتىدۇ.

ئاندىن ئۇ ئالىم ئۇنىڭغا، «سەن كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرىنى چىڭ تۇتۇپ، ئاللاھقا دۇئا قىلغىن، ھەقىقەتەن ئۇ زات ئىشلارنى ئاسانلاشتۇرغۇچىدۇر.» دەپ نەسىھەت قىلىدۇ.

ئۇ ئېيتىدۇ: «ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، مەن بەندىدىن ياردەم سورايدىغان ئىشلارنى تاشلاپ، ئۇ ئالىمنىڭ دېگىنىدەك، كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرىدە ناماز ئوقۇشنى باشلىدىم. سەھەردە، ئاللاھنى





سېغىنىپ، ئۇ زاتقا دۇئا قىلاتتىم. بىر نەچچە كۈندىن كېيىن، ئادەتتىكىدەكلا، ماتېرىياللىرىمنى مۇناسىۋەتلىك ئورگانغا تاپشۇردۇم. ئارىمىزدا ۋاسىتىچى ھەم يوق ئىدى. ئۇلار ماتېرىياللىمنى پۇقرىغا يوللىدى. بىر قانچە كۈن ئۆتۈپ، ئۇ ئورگانغا چاقىرتىلغىنىمدىن شۈنچىلىك ھەيران قالدىمكى، مۇشۇنداق پاسسىپ شارائىتتا تۇرۇپمۇ «پۇقرالىق گۇۋاھنامىسى» غا ئېرىشكىنىمگە شۇنچىلىك ھەيران قالدىم.

پەرۋەردىگارىمىنىڭ دۇئالارنى ئاڭلاپ تۇرغۇچى ۋە ئىجابەت قىلغۇچى، بەندىلىرىگە ئىلتىپاتلىق ۋە يېقىن زات ئىكەنلىكى شۈبھىسىزدۇر. بىراق، نۇقسان ئۆزىمىزدىدۇر. بىز چوقۇم ئاللاھ تائالاغا قايتىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىشىمىز كېرەك. ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ دۇئالارنىڭ ئاڭلاپ تۇرغۇچى ئىكەنلىكى بىز ئۈچۈن ھەقىقەتەنمۇ بىر خۇش بېشارەت.

ئاياغىنىڭ بوغقۇچى ئۈزۈلۈپ كەتسىمۇ، ئاللاھ تائالاغا مۇراجەت قىلىپ ھال ئېيتىدىغان كىشىلەرنىڭ بارلىقىنى ھەم ئاڭلىمىدۇقمۇ؟! شۇنداق، ئۇلار شۇنداق بەندىلەركى، ئاياغ بوغقۇچىنىلا ئەمەس بەلكى، بىر چىمدىم تۇزنىمۇ ئاللاھتىن سورايدۇ.

ھەي، ھاجەتمەنلەر! ھەي، كېسەللەر! ھەي قەرزدارلار! ھەي قىيىنچىلىقتا قالغانلار، ھەي زۇلۇمغا ئۇچرىغانلار!

ھەي، پالاكەت پاتقىقىغا پېتىپ، غەم دەرياسىدا ئېقىپ يۈرگەنلەر! ھەي، نامراتلىق ئىسكەنجىسىگە چۈشۈپ، ھەق ـ ھوقۇقىنى يوقىتىپ قويغانلار! ھەي، ئەر ـ ئايالنىڭ تۇرمۇشىدا بەخت، بەخت دەپ بەختسىز بولغانلار! ھەي، پەرزەنت تىلەپ، قىلمىغىنى قالمىغانلار! ھەي

ئوقۇشـــتىن ئۈتـــۈق، خـــزمەتتىن ئـــورۇن ئـــزلەپ يـــۈرگەنلەر! ھەي، مۇسۇلمانـنـىڭ ئـىشى دېسە، ئۆز ئـىشىم دەپ جان كۆيدۈرىدىغانلار!

ھەي، ھـاجەتمەنلەر! ھەي، كەڭـرى زېمىـــن تـار تۇيۇلغـانلار، «شـۇنچە خەقنـــىڭ بەختـــى پاتقـــان دۇنيـــادا، كـىچـىككـــنە مېنـــىڭ بەخـــتىم پاتماسمۇ؟» دەپ قوشاق توقۇغانلار! بىز نېمە ئۈچۈن دەردىمىزنى ئاللاھقا دېمەيمىز!؟ ھالىمىزنى ئاللاھقا ئوقۇمايمىز!؟

ئەجابا، ﴿ماڭـا دۇئـا قـىلـىڭـلار مەن (دۇئـايىڭلارنى) قوبۇل قـىلـىـمەن (تـىلـگـىنـىڭلارنـى بېـرىمەن)﴾ (‹غـافىر› سۈرىسـى، 60 ـ ئـايەت) دېگەن سۆزنى قىلغان ئاشۇ زات ئەمەسمۇ؟

نېمە ئۈچۈن بىز مۇھتـاجلىق بىـلەن سونۇلغان قـوللىرىمىزنى ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالاغا كۆتۈرمەيمىز.

ئۇ زات ﴿مېنىـڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرىلىق سورىسا، (ئۇلارغا ئېيتقىنكى) مەن ھەقـىـقەتەن ئۇلارغـا يېقىـنـمەن.(يەنـى ئۇلارنـىڭ ئەھـۋالـىنى سـۆزلىرىنى بىلـىپ تـۇرىمەن) ماڭـا دۇئـا قـىلسا مەن دۇئـا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن.﴾ (‹بەقەرە› سۈرىسى، 186 ـ ئايەت) دېگەن ئۇلۇغ سۆزنى ئېيتقۇچىدۇر.







## تاغلاردەك مەزمۇت

ئـۇ ھەم باشـقا ئاياللارغـا ئوخشـاش ھايـاتنى سـۆيـىدىغان، ئـىمـان ـ ئېتىـقـادلىـق ئايـال ئـىـدى. ئـۇ ئـاللاھ تائالانـىـڭ پەرۋەردىگارلىقىغـا، ئـىشلىرىغا ئېگە بولغۇچى، ئورۇنلاشتۇرغۇچى ئىكەنلىكىگە رازى بولغان، ئـۇ زاتنىـڭ ھـۆكمىگە ۋە ھۆكـۈم چىقـارغۇچى ئىكەنلىكىگە ئـىمـان كەلتۈرگەن، ئـىمان ئېمتىـھانى ئېلىنغان، راستچىللىقى سىنالغان، ۋە پىتنىگە يولۇققاندا بۇ ئېمتىھاندىن ئۆتۈپ كەتكەن.

ئۇ ھېچنىمنى ئاڭلىماس بىـر گاسـمۇ تـاقەت قىلالمايدىغان تىـل ـ ھاقـارەت، بـالايى ـ ئـاپەتكە قالغانـدا، تاغـدەك مەزمـۇت، پـولاتتەك ئـىرادە بىلەن ئۆز مەيدانىدىن تەۋرىمىگەن. جىسـتۇ ـ جاسارەتلىك، غەيرەت ـ شىجائەتلىك ئايال ئىدى. جانابى ھەق ئۇنىڭدىكى ھەقىقىي ئىمان، مۇستەھكەم ئېتىقادقا يارىشا، ئۇنىڭ ئىرادىسىنى چىڭىتقان. ئۇنداقتا، ئۇ ئايال كىم؟

ئـۇ يەنە شـۇنداق ئايـالكى، تـالاي يىلـلار كۈپـۈر[1] ۋە شـېرىكتە ئۆتـۈپ، ھاياتىنىڭ ئازغىنە بىر قىسمىدا، ئىمان بىلەن شەرەپلەنگەن. ئۇنداقتا، ئۇ زادى كىم؟

ئۇ ئايالنىڭ ئۆز خاھىشى بويىچە سۆزلىمەيدىغان كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) تەرىپىدىن خەۋىرى بېرىلگەن. ئەمدى بۇ ئۇزۇن قىسسىنىڭ بايانىغا كېلەيلى:

---

[1] كۈپۈر ( كۇفۇر ) ـ ئىشەنچسىزلىك، ئېتىقادسىزلىق ـ ت

سوْھەيب (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) دىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بۇرۇن بىر پادشاھ ئۆتكەن بولۇپ، ئۇ شاھنىڭ بىر سېھىرگەرى بار ئىدى. ئۇ سېھىرگەر قېرىغاندا پادشاھتىن، ‹پېقىرغا قېرىلىق يەتتى، بىر شاگىرتقا ئىجازەت قىلسىلا، ئۇنىڭغا ھۈنىرىمنى ئۆگەتكەن بولسام › دەپ ئىلتىماس قىلىدۇ. شاھ ئۇنىڭغا بىر بالىنى شاگىرتلىققا ئەۋەرتىدۇ.

بالا ئۇستازىنىڭ قېشىغا كېتىۋېتىپ، بىر راھىبقا ئۇچراپ قالىدۇ ـ دە، ئۇنىڭ قېشىدا سۆزلىرىنى ئاڭلاپ ئولتۇرۇپ راھىبقا قىزىقسىنىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇ ھەر كۈنى سېھىرگەرنىڭ يېنىغا بارغۇچە راھىبنىڭ قېشىدا ئولتۇرىدىكەن. سېھىرگەرنىڭ قېشىغا كەلگەندە، ئۇستازى ئۇنى‹كېچىكىپ قالدىڭ› دەپ ئۇرىدىكەن. بالا بۇ ئىشنى راھىبقا شىكايەت قىلىپتۇ. راھىب ئۇنىڭغا: ‹ئەگەر سېھىرگەردىن قورقساڭ، ئۇنىڭغا مېنى ئۆيدىكىلەر كېچىكتۈرۈپ قويدى› دېگىن، ئەگەر ئۆيۈڭدىكىلەردىن قورقساڭ، ‹مېنى سېھىرگەر ھايال قىلىپ قويدى› دېگىن ـ دەپتۇ.

بالا شۇنداق قىلىپ يۈرگەن كۈنلىرىنىڭ بىرىدە، ئۇشتۇمتۇت يوغان بىر ھايۋان پەيدا بولۇپ، كىشىلەرنىڭ يولىنى توسىۋاپتۇ. بالىنىڭ كۆڭلىگە، ‹راھىب ئۇستۇنمىدۇ ياكى سېھىرگەرمىدۇ؟ بۈگۈن بۇنى بىر بىلىپ باقاي› دېگەن خىيال كەپتۇ ـ دە، قولىغا يوغان بىر تاشنى ئېلىپ، ‹ئى، ئاللاھ، ئەگەر ساڭا راھىبنىڭ ئىشى سېھىرگەرنىڭكىدىن ياخشى بولىدىغان بولسا، قولۇمدىكى بۇ تاش بىلەن ھايۋاننى ئۆلتۈرگىن، كىشىلەرنىڭ يولى راۋان





بولسۇن.› دەپ تاشنى بىر ئاتقانىكەن، ھايۋان ئۆلۈپتۇ. يول راۋانلىشىپتۇ. بالا بۇ ئىشنى راھىبقا دېگەن ئىكەن. راھىب، ‹بالام، سەن بۈگۈن مەندىن ئېشىپ كېتىپسەن، مەن يەتكەن ماقامغا يېتىپسەن. ئۇزۇن ئۆتمەي، سىناققا دۇچ كېلىسەن، سىنالغان چېغىڭدا مېنى ئاشكارىلاپ تاشلىما.› دەپ نەسىھەت قىلىپتۇ. كېيىنچە بالا قارىغۇ، ئاق كېسەل ۋە باشقا كېسەللەرنىمۇ داۋالايدىغان بوپتۇ. بىر كۈنى پادشاھنىڭ بىر كور بولۇپ قالغان ئولپەتدىشى بۇنى ئاڭلاپ، نۇرغۇن سوۋغا ـ سالاملار بىلەن كېلىپ، بالىغا دەپتۇ: ‹ئەگەر كۆزۈمنى داۋالىيالىساڭ، مۇشۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ساڭا سوۋغا قىلىمەن.›

‹مەن ھېچكىمنى ساقايتالمايمەن. پەقەت ئاللاھ تائالا شىپالىق بېرىدۇ، سەن ئاللاھقا ئىمان ئېيتساڭ، مەن ئاللاھقا دۇئا قىلاي، ئاللاھ ساڭا شىپالىق بەرسۇن› دەپتۇ. ئۇ كىشى ئىمان ئېيتىپتۇ، ئاللاھ شىپالىق بېرىپتۇ.

ئۇ كىشى شاھنىڭ يېنىغا بېرىپ ئاۋالقى ئورنىدا ئولتۇرۇپتۇ. شاھ ئۇنىڭدىن ‹كۆزۈڭنى كىم ساقايتىپ قويدى› دەپ سورىغانىكەن، ئۇ: ‹پەرۋەردىگارىم› دەپ جاۋاب بېرىپتۇ. بۇنى ئاڭلىغان شاھنىڭ قۇيقا چاچلىرى تىك تۇرۇپتۇ:

ـ سېنىڭ مەندىن باشقىمۇ پەرۋەردىگارىڭ بارمۇ ـ ئەجابا!؟

ـ ئاللاھ تائالا سېنىڭ ۋە مېنىڭ پەرۋەردىگارىمىزدۇر.

شۇنىڭ بىلەن پادشاھ ئۇنى قاتتىق قىيناپتۇ. ئۇ بالىنى ئاشكارىلاپ قويۇپتۇ. بالا شاھنىڭ دەرگاھىغا كەلتۈرۈلۈپتۇ. پادشاھ بالىغا:

ئوغلۇم، سىنىڭ سىھىر ماھارىتىڭ شۇ دەرىجىگە يېتىپتۇكى، قارىغۇ ۋە ئاق كېسەللەرنىمۇ داۋالىيالايدىكەنسەن، خىيلى ــ خىيلى ئىشلارنىمۇ قىلالايدىكەنسەن ــ ھە!؟ ــ دەپتۇ.

ــ ياق، مەن ھېچكىمنى داۋالىيالمايمەن، شىپالىق پەقەت ئاللاھ تەرەپتىندۇر ــ دەپتۇ، بالا. شۇنىڭ بىلەن پادىشاھ ئۇنىمۇ قاتتىق قىيىن ــ قىستاققا ئاپتۇ. ئاخىرى بالا راھىبنى كۆرسىتىپ قويۇپتۇ. راھىب ئوردىغا كەلتۈرۈلۈپتۇ.

پادىشاھ ئۇنى دىنىدىن يېنىشقا قىستاپتۇ، راھىب ئۇنىماپتۇ. پادىشاھ راھىبنىڭ بېشىنى ھەرىدەپتۇ، راھىبنىڭ بېشى ئىككى پارچە بولۇپ يەرگە چۈشۈپتۇ. ئاندىن پادىشاھ ھېلىقى ئۆلپەتدېشىنى كەلتۈرۈپ، ئۇنىڭغىمۇ، ‹دىنىڭدىن ياند› دەپتۇ. ئۇمۇ ئۇنىماپتۇ. ئاندىن ئۇنىڭ بېشىنىمۇ ھەرىدەپ ئىككى پارچە قىلىۋېتىپتۇ. نۆۋەت بالىغا كەپتۇ. ئۇنىمۇ دىنىدىن يېنىشقا زورلاپتۇ. بالا ئۇنىمىغاندىن كېيىن، پادىشاھ ئۇنى قول ئاستىدىكى بىر توپ ئاتارمەن ــ چاپارمەنلەرگە تاپشۇرۇپ، سىلەر بۇنى پالانى تاغقا ئېلىپ چىقىڭلار، تاغ چوققىسىغا چىققاندا، ئۇ يەنىلا دىنىدىن يانمىسا ئۇنى تاغدىن تاشلىۋېتىڭلار» دەپ ئەمر قىلىپتۇ. ئۇلار بىر تاغقا چىقىپتۇ. بالا، «ئى، ئاللاھ مېنى ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن ئۆزۈڭ خالىغان بىر رەۋىشتە ساقلاپ قالغىن» دەپتۇ. شۇ ئان، تاغ تەۋرەپ، پادىشاھنىڭ ئادەملىرى تاغدىن چۈشۈپ كېتىپتۇ. بالا پادىشاھنىڭ ئالدىغا يالغۇز قايتىپ كەپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭدىن، ‹قېشىڭدىكىلەرگە نېمە بولدى› دەپ سوراپتۇ. ‹ئاللاھىم مېنى ئۇلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلىدى› دەپ جاۋاب بېرىپتۇ، بالا.





پادىشاھ بالىنى يەنە بىر توپ كىشىلەرگە تاپشۇرۇپ، ئۇنى دېڭىزغا تاشلىۋېتىشنى بۇيرۇپتۇ. ئۇلار دېڭىزنىڭ ئوتتۇرىغا كەلگەندە، بالا، «ئى، ئاللاھ، ئۆزۈڭ خالىغان بىر رەۋىشتە مېنى ئۇلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلاپ قالغىن» دەپ دۇئا قىپتۇ. شۇ چاغدا، كېمە ئۆڭتۈرۈلۈپ كېتىپتۇ. ئۇ يەن پادىشاھنىڭ ئالدىغا يالغۇز قايتىپ كەپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭدىن، ‹ھەمراھلىرىڭغا نېمە بولدى؟› دەپ سوراپتۇ. بالا، ‹ئاللاھ تائالا مېنى ئۇلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلىدى. سەن مېنىڭ دېگىنىمدەك قىلمىغۇچە، مېنى ھەرگىز ئۆلتۈرەلمەيسەن.› دەپتۇ. پادىشاھ ‹قېنى ئېيت!› دەپتۇ. بالا، «سەن خالايىقنى بىر تۆپىلىككە يىغىپ، مېنى خورمىنىڭ شېخىغا ئاسقىن، ئاندىن ئوقدىنىمدىن بىر تال ئوقنى ئېلىپ، ئوقيانىڭ ئوتتۇرىغا قويۇپ تۇرۇپ، ‹‹بالىنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن باشلايمەن› دەپ ئاتساڭ، مېنى ئۆلتۈرەلەيسەن› دەپتۇ.

شۇنىڭ بىلەن شاھ خالايىقنى بىر دۆڭگە يىغىپ، بالىنى بىر خورما شېخىغا ئېسىپتۇ. ئاندىن ئوقدانىدىن ئوقنى چىقىرىپ، ئوقيانىڭ ئوتتۇرىسىغا قويۇپ، ‹بالىنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن باشلايمەن› دەپ ئۇنىڭغا ئوق ئۈزۈپتۇ. ئوق بالىنىڭ چېكىسىگە تېگىپتۇ. ئۇ پېشانىسىنى تۇتقان ھالدا جان بېرىپتۇ. بۇنى كۆرۈپ تۇرغۇن خالايىق، ‹بىز بالىنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىشەندۇق، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتتۇق› دەپ تۆۋلىشىپ كېتىپتۇ. كىشىلەر شاھنىڭ قېشىغا كېلىپ، ‹باق، ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سەن قورققان ئىش

ئاخىرى يۈز بەردى. ئەمەلىيەتتە، نۇرغۇن كىشىلەر ئىمان ئېيتتى.› دەپتۇ.

بۇ ئىشتىن كېيىن پادىشاھ دوقمۇش ـ دوقمۇشقا چوڭقۇر ئازگال كولاپ، ئوت يېقىشقا بۇيرۇپتۇ. ئوت ئۇلغىيىشقا باشلاپتۇ. پادىشاھ ‹كىمدە كىم دىنىدىن يانمايدىكەن، ئۇنى ئوت ئازگاللىغا تاشلاڭلار، ياكى ئۇزىنى سەكرىتىڭلار› دەپ پەرمان چۈشۈرۈپتۇ. پادىشاھنىڭ ئادەملىرى شۇنداق قىلىپتۇ. شۇ ئەسنادا، قولىدا، بوۋىقىنى كۆتۈرگەن بىر ئىمانلىق ئايال ئوت ئازگىلى ئالدىدا، ئىككىلىنىپ تۇرۇپ قالغاندا، بالىسى زۇۋانغا كېلىپ، ‹چىداڭ، ئانىجان، شۈبھىسىزكى، سىز ھەقىقەت ئۈستىدە.›› دەپتۇ.

- مۇسلىم رىۋايىتى

قانداق ئېسىل مۆئمىن ئايال ـ ھە، ئۇ! ئۇ ئۆزىنىڭ ئوت دېڭىزىنىڭ بويىدا تۇرغانلىقىنى، ئۆزىنى كۆتۈۋاتقىنىنىڭ لاۋۇلداپ تۇرغان ئوت قاينىمى ئىكەنلىكىنى ئېنىق بىلىدۇ ـ يۇ، تايماستىن، قايماستىن ئالدىغا قەدەم تاشلىيالايدۇ. ئۆزىنىڭ ئوت يالقۇنىدا ھالاك بولىدىغانلىقىنى چۈشىنىدۇ.

ئۇ ھېچ قانداق گۇناھسىز ۋە غۇبارسىز بىر سەبىگە قارىتىدى. بالا زۇۋانغا كېلىپ، ئىشەنچ بېغىشلاپ، ئۇنى ئوتقا ئالدىراتتى. «ئانىجان، چىدىغىن، شۈبھىسىزكى، سەن ھەقىقەت ئۈستىدە».

ئادەتتە، ئوتتىن كىچىكلەردىن بەكرەك چوڭلار قورقىدۇ. ئوت ھارارىتى ۋە يالقۇنى بىلەن قورقۇتىدۇ. بۇ بوۋاق ئانىسىنى ئالغا ئۈندىدى، ئەمەلىيەتتە ئۇ، ئاللاھ تەرەپتىن ئۇ ئايالغا ئىنئام قىلىنغان مۆجىزىلەرنىڭ ئۆزى، مۇستەھكەملىكتۇر، بەس!







ئەمەلىيەتتە بۇ ئىنئام ئايالنىڭ ھەقىقىي ئىمانىغا بېرىلگەن. بوگۇنىمىزدىكى مۇسۇلمان ئاياللار ئۇنداق لاۋۇلداپ تۇرغان يالقۇنغا ئىتتىرىلمەيدۇ بەلكى، ياپ ـ يېشىللىق بوستانلار ئۇلارنىڭ ئارامگاھى، ئۇلار پەقەت ئۆز دىنىنى ئۆگىنىشكە، ئۆز گۈزەللىكىنى نامەھرەملەرنىڭ نالايىق نەزەرلىرىدىن يوشۇرۇپ، ئىسلامى كىيىنىشكە چاقىرىلىدۇ. ھالبۇكى، بۇلارنىڭ بەزىلىرى ياپ ـ يېشىللىق بوستاننى تاشلاپ، ئۆزلىرىنى ئۆزى خاھىشى بىلەن دوزاخ ئوتىغا باشلاپ قىلىۋاتىدۇكى، بۇ ئىمانىنىڭ مۇئىسى ئەمەس بەلكى، ئاسىيلىقىنىڭ ئوقىبىتى، خالاس.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) مۇبارەك لەفىزلىرى ئارقىلىق مۇنداق دەيدۇ:

«مەن بىلەن سىلەرنىڭ مىساللىڭلار، بىر كىشى ئوت ياققان، ھاشارەت، پەرۋانىلەر ئۆزىنى ئۇ ئوتقا ئېتىۋاتقان، يەنە بىر كىشى بولسا، ئۇلارنى ئوتتىن توسۇۋاتقان بىر كىشىنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇكى، مەن بولسام ئوتقا چۈشۈپ كېتەمەسلىكىڭلار ئۈچۈن، بېلىڭلاردىن تۇتۇۋېلىۋاتىمەن. سىلەر قولۇمدىن قۇتۇلۇپ ئۇنىڭغا ئۆزۈڭلارنى ئوتقا تاشلاۋاتىسىلەر» - بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.

شۇنداق، ئۆز نەپسى ـ خاھىشىنىڭ ئارقىسىغا كىرىپ، ئۆزىنى ئوتقا تاشلاۋاتقانلارنىڭ ھالى قانداق بولار؟ شۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە، ئاخىرەت ئوتىدىن قېچىپ، ئالدىدىكى ئوتقا ئۆزىنى تاشلاۋاتقانلار ھەم باركى، «بورج» سۈرىسىدە، تىلغا ئېلىنغان ئۇ قەۋم دەل ئىمانى مۇستەھكەملىك بىلەن ئاخىرەت ئوتىدىن قېچىپ، ئالدىدىكى ئوتقا ئۆزىنى ئېتىشقا ئالدىراۋاتقانلاردۇر.

ئىمام ئەھمەدنىڭ رىۋايىتىگە قارىغاندا، پادىشاھ كوچا ئىغىزلىرىغا چوڭقۇر ئازگال كولاپ، ئۇنىڭغا ئوت ياقتۇرۇپ، ئوت ئۇلغايغاندا، «كىم دىنىدىن يانىدىكەن، ئۇنى قويۇپ بېرىڭلار، ئەگەر يانمايدىكەن، ئۇنى ئوتقا تاشلاڭلار» دەپ پەرمان چۈشۈرىدۇ. پادىشاھنىڭ ئادەملىرى كىشىلەرنى ئوتتىن ئاگاھلاندۇرۇپ، دىنىدىن يېنىشقا كۈشكۈرتىدۇ. بىراق ئۇ ئىمان ساھىبلىرى قۇدرەتلىك ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى كۆڭۈلدىكىدەك جاي جەننەتلەر ۋە ئۈستەڭلەرگە ئۆزىنى ئاتىدۇ.

﴿مۇئمىن ئەر ۋە مۇئمىن ئاياللارغا زىيانكەشلىك قىلغاندىن كېيىن كۇفرىدىن قايتمىغانلار شۈبھىسىزكى، جەھەننەمنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ، ئۇلارغا ئوت بىلەن ئازاب قىلىنىدۇ. ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار شۈبھىسىزكى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە سازاۋەر بولىدۇ. بۇ چوڭ بەختتۇر.﴾ (« بۇرۇج » سۈرىسى، 10 ـ، 11 ـ ئايەتلەر)





## پەقەتلا بەش رىيال

ئۇ ئۇنىۋېرسىتېتنى پۈتتۈرگەندىن كېيىن، بىر باشلانغۇچ مەكتەپتە ئوقۇتقۇچى بولۇپ. ئالدىدا مولدۇرلەپ ئولتۇرغان جۈپ ـ جۈپ قارا كۆزلەر ئالدىدىكى ئىغىر بىر مەسئۇلىيەتنى، بۇ بالىلارنىڭ ھەقىقەتەنمۇ ئۆزىگە تاپشۇرۇلغان بىر ئامانەت ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدى. ئاتا ـ ئانا دېگەن ئۆز بالىسىنى يات بىركىمگە تاپشۇرمايدۇ ـ يۇ، پەقەت مەكتەپكىلا ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن تاپشۇرىدۇ. بالا مەكتەپتە ئۆتكەن ئالتە سائەت ۋاقىتتا، ئاتا ـ ئانىسىنى ئويلىمايدۇ، ئاتا ـ ئانا ھەم خاتىرجەم ھالدا ئۆز ئىشىنى قىلىدۇ. ھالبۇكى، بالىلار مەكتەپتە زادى نېمىلەر بىلەن ئۇچرىشىدۇ؟ بىر ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر.... مەكتەپتىكى مەسئۇلىيەت نېمانچە چوڭ، نېمانچە ئېغىر!

ئۇنىڭ ئەس ـ يادى ئوقۇغۇچىلارنى ياخشى قىلىشقا دەۋەت قىلىشتا ئىدى. ھالبۇكى، بۇلار چۈشىنىش قابىلىيىتى تېخى تولۇق يېتىلىپ بولالمىغان، كىچىك بالىلار بولسىمۇ، ئۇ ئۆزىنىڭ يەتكۈزگەنلىرىنى ئۇلارنىڭ ئاساسەن دېگۈدەك قوبۇل قىلىپ مېڭىۋاتقىنىنى سەزدى.

سەدىقىنىڭ پەزىلىتىنى سۆزلىۋىدى، ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ سەدىقە بېرىشكە ئالدىراشقانلىقلىرىنى بالىنىڭ ئائىلىسىدىكىلەردىن ئاڭلاپ تۇردى.

ئوغۇل ئوقۇغۇچىلارغا مەسجىدتە ناماز ئوقۇش ئىشتىياقى چۈشكەن. ئادەتتە، ئاللاھ رەھمەت قىلغاندىن باشقا خېلى كۆپ مۇسۇلمانلارمۇ سۈبھى نامىزى (ناماز بامدات) غا مەسجىدكە كېلىپ بولالمايدۇ. ئەمما بۇ




www.munber.org

ئۇقۇغۇچىلار سۇبھى نامىزىغىمۇ مەسجىدكە كېلەتتى ۋە «ئۇستاز بىزگە بۇنىڭ پەزىلىتىنى ئېيتىپ بەرگەن ئىدى» دېيىشەتتى.

ئۇ زور بىر قىسىم ئوقۇغۇچىلارنى مەسجىدلەردىكى قۇرئان يادلىتىش دەرسلىرىگە تەشكىللەپ، ھەر قايسى مەسجىدلەرگە بېرىپ، ئۇلارنى ھەدىيە بىلەن زىيارەت قىلىپ تۇراتتى.

ئۇ ئوقۇغۇچىلىرى ئارقىلىق ساۋابقا ئېرىشتىن ئىبارەت گۈزەل ئىستەكتە ئىدى. باشقىلاردىن نەچچە ھەسسە ئارتۇق ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ غېمىنى يەيتتى، باشقىلارغا ئېغىر كەلگەن ئىشلار ئۇنىڭ ئۈچۈن ھېچ گەپ ئەمەس ئىدى. ئوقۇغۇچىلارغا مېھرىنى ئايىماي بېرەتتى، تەنەپپۇس ۋاقىتلىرىدىمۇ ئۇلارنى يوقلاپ تۇراتتى. باللار ھەم ئۇنى ياخشى كۆرەتتى.

ئۇ بىر كۈنى تەنەپپۇس ۋاقتىدىن پايدىلىنىپ ئوقۇغۇچىلاردىن سورىدى: «ئاراڭلاردىن كىم ئاللاھنىڭ يولىغا چاقىرغۇچى داھىي[①] بولۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ؟»

ئۇ ئوقۇغۇچىلارنىڭ «ھەممىمىز خالايمىز!» دېگەن جاۋابىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئوقۇغۇچىلارغا قۇرئان تىلاۋىتى ياكى مۇناسىۋەتلىك لېكسىيە (تەبلىغ) لېنتىلىرىنى بۆيرۈپ، ئۇلارنىڭ ئېلىپ كەلگەن لېنتىلىرىنى ئۆزئارا ئالماشتۇرۇپ ئاڭلاشقا، ۋە ئائىلىسىدىكىلەرگە تەۋسىيە قىلىشقا ئورۇنلاشتۇردى. شۇنداق قىلىپ، لېنتىلار ئوقۇغۇچىلار ئارىسىدا كەڭ تارقالدى.

① داھى ئەرەب تىلىدىكى «داعى» (داعي) دېگەن سۆزدىن فونېتىكا ئۆزگىرىشى ئارقىلىق قوبۇل قىلىنغان سوز بولۇپ، «دەۋەت قىلغۇچى» «چاقىرغۇچى» دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ ـ ت





بۇ بەرىكەتلىك (مۇبارەك) چاقىرىق (دەئۋەت) پائالىيىتى ئارىيەتكە مەسئۇل قىلىنغان بىر ئوقۇغۇچىنىڭ باشچىلىقىدا، لېنتىلاردىن ئۆتۈپ، ئىسلامى كىتابچىلار بويىچە داۋاملىشىپ تۇردى.

بىر كۈنى ئۇنىڭ بىر ئوقۇغۇچىسى ئۇنىڭغا بىر خەتنى تاپشۇرۇپ بەردى. خەتتە مۇنداق دېيىلگەن ئىدى:

ھۆرمەتلىك تەربىيىچى، بۇ بىر تەشەككۇرنامە شۇنداقلا ئەيىبنامە. سىز كىچىك ئىنىم ئېلىپ كەلگەن ئۈنئالغۇ لېنتىسىنىڭ بىزگە قانچىلىك تەسىر كۆرسەتكەنلىكىنى تەسەۋۋۇر قىلالمايسىز.

شۇنداق، بۇ لېنتا ئائىلە ھاياتىمىزنى تامامەن ئاستىن ـ ئۈستىن قىلىۋەتتى. بۇ ئائىلە ئەسلىدە ھايات لەززىتىنى سۈرۈشتىن باشقا غېمى بولمىغان بىر ئائىلە ئىدى. دادام بىزگە ئارغامچىنى ئۆزۈن قويىۋەتكەن، ئىشلارنى تامامەن ئىختىيارىمىزغا بەرگەن بىر كىشى. ئانام بولسا، ئۆز دىنىدىن قىلچىلىك خەۋرى بولمىغان بىر ئايال. بىزنىڭ ھايات يولىمىز ئاللاھ يولىدىن تولىمۇ يىراق ئىكەن. ناماز، ئۇ ئاخىرىدا ئويلىشىدىغان مەسىلە. ئۆيىمىزدە ئۇ توغرىدا پاراڭ بولۇپ باققانمۇ ئەمەس. بىز ناماز نى تاشلىغانلىقىمىز ئۈچۈن تاياق يېيىش ئۇياقتا تۇرسۇن، ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇلغانمۇ ئەمەس!

ئويۇن ـ تاماشا، بىكارچىلىق، ئىچ سىقىنتىلىق، مەنىسىزلىك... مانا بۇ بىزنىڭ ياشامىمىز. بىز ھەشەمەتخور دۇنيانىڭ رەڭۋاز چېقىنلىرىنى قوغلىشىپ يۈرمەكتىمىز. ئوغۇللار خىزمەت، تەنتەربىيە، ساياھەت كويىدا، ئەمما بىز قىزلار بازار چۆگىلەش، مودا قوغلىشىش، مۇسابىقە، كىنو، كۆپ قىسىملىق تېلېۋىزىيە تىياتىرلىرىنى ئۆزمەي كۆرۈش، بىلەن ئاۋارە.

بىراق مەن ئۆزلىكىم (نەفسىم) دە، ھەقىقەتەن روھەمنى غاجاپ تۇگەتكىدەك بىر ھالاكەتلىك قاغجىراشنىڭ ھۆكۈم سۈرۋاتقانلىقىنى بىلىمەن. ھاياتلىق ئىلمى فاكولتېتىنىڭ ئەلاچى ئوقۇغۇچىسى بولسامۇ، ئىچ سىقىلىش، روھى بىسىم ئىسكەنجىسىدە مۇجۇلۇپ ياشىغانمەن. مەن تاكى ئۆتكەن ھەپتىنىڭ پەيشەنبە ئاخشىمىغىچىلىك ھاياتىمدىكى ھەقىقىي بەختنى يوقىتىپ قويغان ئىكەنمەن.

شۇ كۈنى ئىنىم كىلىپ، ماڭا بىر ئۈنئالغۇ لېنتىسىنى بەردى. ئۇ لېنتىنىڭ «ئەمەلىيەت بىلەن چۈش ئارىسىدىكى بەخت» دىگەن ئىسمىغا قىزىقىسىندىم.

ئۇنى ئاڭلاپ، دىندارلارنىڭ چۈشەنچىسىدىكى بەختنى بىر چۈشىنىپ باقمايمۇ، دېدىم. لېنتىنى بىر قېتىم ئاڭلىغاندىن كېيىن، قايتۇرۇپ، ئىككىنچى، ئۈچىنچى قېتىم ئاڭلىدىم. بۇ لېنتىدىكى ئۇستازنىڭ سۆزلىرى گويا ماڭىلا قارىتىلغاندەك ئىدى. ئۇ ئۇستازغا ئاللاھ رەھمەت قىلسۇن!

لېنتىدىن كىلىۋاتقان سۆز ـ جۈملىلەردىن ئۆزۈمنىڭ ھەقىقى بەخت ئىچىدە ئەمەس بەلكى ساختا بەختنىڭ ۋەھىمىسىدە قالغانلىقىمغا قاتتىق بىر ئاگاھلاندۇرۇش تەستىكى ئۇرۇلغاندەك، ئەمدىلىكتە بولسا، مەن يوقاتقان ھەقىقى بەخت يولىغا چاقىرىلىۋاتقانلىقىمنى ھېس قىلدىم.





بەخت ھەققىدىكى قارىشىم ئۆزگىرىپ، مېنىڭ بەخت دىگەنلىرىم ئەمدىلىكتە پەگاھقا[1] چۈشۈپ قالدى.

شۇنداق، ئۇ مېنى ئەھرەمەن دېۋىنىڭ ئۇيقۇسىدەك ئۇزۇنغا سوزۇلغان قاباھەتلىك بىر ئۇيقۇدىن ئويغاتقان تۇنجى سادا بولدىكى، بىر ھەپتىلىك دەم ئېلىشىمنى ئۇ ئۇستازنىڭ سۆزلىرىنى تەپەككۇر قىلىش بىلەن ئۆتكۈزۈپ، سىز ئىنىمگە شەنبە كۈنى بەرمەكچى بولغان لېنتىنى كۆتىۋاتتىم. ئىنىمنى تەقەززالىق بىلەن كۈتۈپ ئولتۇرسام ئۇ لېنتىنى ئېلىپ كەلدى. لېنتىنىڭ ئىسمى، «مېنى چۆچۈتتى» بولۇپ، بۇ ئىسىم ماڭا ئەڭ ئاخىرقى ئاگاھلاندۇرغۇچىنىڭ، «ئاگاھ بول، ساڭا رەھىم قىلىنمايدىغىنى شەكسىزدۇر» دەۋاتقان بىلدۈرگۈسىدەك تۇيۇلدى.

لېكىن ھەقىقەتەنمۇ تەسىرلىك ئىدى. «... بۇ مېنىڭ ئاقىۋىتىممۇ؟» دەپ ئۆكسۈپ ـ ئۆكسۈپ يىغلىدىم. ناۋادا مەن نامازنى تاشلىغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن بولسام، يۈزۈلمامتىم؟ كېپەنلەنمەمتىم؟ نامىزىممۇ چۈشۈرۈلمەمتى؟

ھەي، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى خار ئىنسان!

چۈشلۈك نامىقىمنىمۇ يېمەي، تاھارەت ئېلىپ، پېشىن نامىزنى ئوقۇدۇم، ئۆتكۈزگەن بارلىق گۇناھلىرىم ئۈچۈن سەجدىدە مەغپىرەت تىلىدىم.

[1] پەگاھ ئەسلى پايگاھ (پاي ـ ئاياغ دىگەن مەنىدە، گاھ ـ ئورۇن دىگەن مەنىدە) دىگەن سۆزنىڭ تاۋۇش ئۆزگەن ھالىتى بولۇپ، ئەسلى مەنىدە، ئاياغ ئورنى، كۆچمە مەنىدە، مەرتىۋىسى تۆۋەن، كەش بازىرى (كەمسىتىش تۈيغۇسىدا قوللىنىلىدۇ) دىگەنلىك بولىدۇ ـ ت




www.munber.org

خىتمىنى ئاخىرلاشتۇرۇشتىن بۇرۇن يەنە شۇنى دېۋالاي، مېنى ئەيىبكە بۇيرىمىغايسىلەر، ھۆرمەتلىك تەربىيىچىلەر، سىلەر ئەمەلىيەتتە نۇرغۇن مەسئۇلىيەتلىرىڭلارنى ئادا قىلمايۋاتىسىلەر، پەرزەنتلىرىمىز سىلەر ئۈچۈن ئامانەت، ئۇلارنى ئۇلارنىڭ ئۆيدىكىلىرى ئۈچۈن تولىمۇ ياخشى بىر ئەلچى ئىدى.

جانابى ھەقتىن قورقۇڭلار، ئامانەتكە تولۇق مەسئۇل بولۇڭلار، مەسئۇلىيىتىڭلارنى تولۇق ئادا قىلىڭلار. ماڭا ئوخشاش تالايلىغان باللار تىگىرقاش ئىچىدە ياشىماقتا. تىگىرقاش ئىچىدىكى ئۇ باللار ھېچقانچە ماددى قىممەتنى تەلەپ قىلمايدىغان بۇ خىل لىنتىلارنى سىتۇۋېلىشقا قادىر تۇرۇغلۇق بۇ قىممەتلىك لىكسىيىلەردىن يىراق قالماقتا.

ھۆرمەتلىك تەربىيىچى، شۇنداق قىلىپ، ھالاكەت گىرۋىكىدىكى بۇ ئائىلە بەش رىياللىق لىنتا بىلەن تامامەن ئۆزگەردى.

سىلەر بۇ دەۋەت (چاقىرىق) پائالىيىتىنى داۋاملاشتۇرارسىلەرمۇ!؟







## راھەتكە چىقتىم

يەتمىش ياشلار چامىسىدىكى بىر بوۋاينى تونۇيتتىم. ئۇ ماڭا شەرەپلىك پەيغەمبەر مەسجىدى (مەسجىدى نەبەۋى شەرىف) دە، روزىدار ھالىتىدە، بېشىدىن ئۆتكەنلىرىنى سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.

ئۇ ئون بەش ياشتىن قىرىق ياشقىچە تازا يىگىرمە بەش يىل ھاراققا چېلىشىپ ياشىغانىكەن. (بۇنداق ئىشتىن ئاللاھقا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمىز)[1]

بىر كۈنى دوختۇرغا كىرىپ قالغاندا، دوختۇر ئۇنىڭ پۈتكۈل تىنىنىڭ ئىسپىرتتىن زەھەرلىنىپ بولغانلىقىنى تەكشۈرۈپ چىققاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا، « ساڭا ئەمدى داۋا يوق، سەن پەقەت بۇرۇنقىدەك يۇرىۋەرسەڭلا ھاياتىڭنى بىر مەزگىل داۋاملاشتۇرالايسەن » دەيدۇ. (بۇنداق ئىشتىن ئاللاھقا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمىز .)

بوۋاي ماڭا مۇنداق دېدى: ماڭا دوختۇر ئۇ گەپلەرنى قىلغاندا، مەن گويا ئۇيقۇدىن ئويغانغاندەك بولدۇم ۋە «سىلەر داۋالىيالامسىلەرمۇ؟ دېدىم. ئۇ: «داۋا يوق» دېدى. ئىلاجىمۇ بار، داۋامۇ بار دېدىم – ئۆز – ئۆزۈمگە، ۋە شۇ ھامان ئاللاھقا تەۋبە قىلدىم. شەرەپلىك پەيغەمبەر مەسجىدىدە ناماز ئوقۇدۇم. ئۆيۈمگە قايتىپ، تەۋبە بىلەن ئىبھرام باغلاپ، مەككىگە قاراپ يۈرۈپ كەتتىم. ئۈچ كۈنلۈك سەپەردىن كېيىن، تۈن

[1] ئەرەب تىلىدىكى «نەئۇزۇبىللاھ مىن زەلىك» دېگەن تۇراقلىق ئىبارىنىڭ تەرجىمىسى – ت



www.munber.org

نىسپى بىلەن ھۆرمەتلىك شەھەر مەككە (مەككە مۇكەررەمە) گە يېتىپ كەلدىم.

ئۆمرە① پائالىيەتلىرىدىن ئادا بولۇپ، ئاللاھ تائالاغا ئىلتىجا قىلىپ يىغلىدىم، يىلىنىپ يالۋۇردۇم: «ئى، پەرۋەردىگارىم ماڭا شىپا ئاتا قىلغىن ياكى مېنى مۇشۇ تەۋبە قىلغان ھالىتىمدە قەبرى روھ قىلغىن!»

ماڭا بىرسى «زەمزەم ئىچ!» دەۋاتقاندەك تۇيۇلۇپ، زەمزەم بار جايغا باردىم. ئۇ كۆڭلەردە زەمزەم چېلەك بىلەن ئۇسسۇلاتتى. قورسىقىم ھەم ئاچ ئىدى، زەمزەمدىن بىر چېلەك ئۇسسۇپ ھەممىنى ئىچىۋەتتىم. زەمزەم بىلەن ئاللاھ تائالا جىسمىمگە قۇۋۋەت ئاتا قىلدى.

بىر چېلەك زەمزەمنى ئىچىپ بولغاندا، كۆڭلۈم ئاينىغاندەك بولۇپ، قۇسقۇم كەلدى. ئىبراھىم دەرۋازىسىغا② كەلگەندە قوسۇشقا باشلىدىم. قۇسۇق بىلەن يوغان بىر پارچە قاپقارا ئۇيۇل قاننى قۇسۇۋېتىمەن. قۇسقاندىن كېيىن، ئاجايىپ راھەتكە چىقتىم.

ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ ھەقىقەتەنمۇ ئۇلۇغلىقىنى تونۇپ يەتتىم. راھمان تائالانىڭ قولىدا ئىنساننىڭ ھېچ خىيالىغا كەلتۈرۈپ باقمىغان ياخشىلىق ۋە رەھمەتنىڭ بارلىقىغا، ئۇنىڭغا ئىلتىجا قىلسا ئۇنى قۇرۇق قول قايتۇرمايدىغانلىقىغا جەزىم قىلدىم. ئىككىنچى قېتىم كامىل ئىشەنچ ۋە ھەسسىلەنگەن ئىمان بىلەن دۇئا قىلدىم. ئىلتىجا قىلدىم. ۋە ئاللاھتىن يىغلاپ تۇرۇپ سورىدىم: «ئى، پەرۋەردىگارىم ماڭا

---

① ھەجدىن باشقا ۋاقىتتا ھەرەمدە ئېلىپ بېرىلىدىغان سۈننەت ئىبادەت ــ ت
② ئەينى چاغدىكى ھەرەم دەرۋازىلىرىدىن بىرى ــ ت






شىپا ئاتا قىلغىن ياكى مېنى مۇشۇ تەۋبە قىلغان ھالىتىمدە قەبزى روھ قىلغىن!».

يەنە ئاللىقانداق بىر كۈچ مېنى زەمزەم ئىچىشكە ئۈندەيتتى، شۇنداق قىلىپ، يەنە بىر چېلەك زەمزەم ئىچتىم. يەنە ئاۋۋالقى قېتىم زەمزەم ئىچكەندەك ھالەت يۈز بەردى. ئىشىك تۈۋىگە بارا ــ بارمايلا يەنە قۇستۇم. بۇ قېتىم ئالدىنقىسىدىن ئازراق قۇسۇۋېتىمەن.

ئۈچىنچى قېتىم دەممۇ دەم ئېشىۋاتقان ئىمان ۋە ئىشەنچىم بىلەن قايتىپ بېرىپ دۇئا قىلدىم، ئىلتىجا قىلدىم. ئاندىن يەنە بىر قېتىم بېرىپ زەمزەم ئىچتىم. ئاندىن قورسىقىم غولدۇرلاپ، زەرداپ ياندۇردۇم.

شۇنىڭ بىلەن، بۇ ئۆمرۈمدە ھېس قىلمىغان ئاجايىپ بىر راھەت جىسمىمنى قوچتى. قايتىپ، دۇئا قىلدىم. راھمان تائالانىڭ ماڭا ئاتا قىلغان راھەتچىلىكى بىلەن ئۇيقىغا چۆمۈپتىمەن. سۇبھى نامىزىنىڭ ئەزىنى بىلەن تەڭ ئويغىنىپ، «ئاللاھنىڭ بۇ مۇبارەك ئۆيى (كەئبە) دىن ئۈچ كۈنگىچە مىدىرلىماسلىقتا ئاللاھ نامى بىلەن قەسەم قىلىپ، ئۇ كۈنلەرنى ئاللاھتىن مەغپىرەت ۋە ساقلىق تىلەپ، زەمزەم ئىچىپ ئۆتكۈزدۇم.»

مەدىنىگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، مېنى دۋالىغان دوختۇرغا قايتا كۆرۈندۈم. ئۇ مېنىڭ ھېدايەت نۇرى بىلەن رەڭلەنگەن يۈز ــ كۆزلىرىمگە بىر ھەر قۇر قارىۋەتكەندىن كېيىن، بەدىنىمنى قايتا تەكشۈرۈشكە باشلىدى. تەكشۈرۈش نەتىجىسى چىققاندا بولسا، كۆز ئالدىدىكى بۇ ئۆزگىرىشكە ئۆزىنى ئاران ئىشەندۇرگەندىن كېيىن، «ھەي ئاللاھنىڭ بەندىسى، ئاللاھ تائالا ساڭا تىبابەت ئىلمى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدىغان بىر مۆجىزىۋى نەتىجىنى ئاتا قىپتۇ» دېدى.

مەدىنىدە ئۇ ماڭا ئۆز كەچمىشىنى سۆزلەپ بەرگەن ئاشۇ چاغ بولسا، ئۇنىڭ شىپا تېپىپ، ئوتتۇز يىل ساغلام ئۆمۈر كۆرگەندىن كېيىن هاياتىنىڭ خەيرلىك ئاخىرلىشىشىنى كۈتىۋاتقان دەملىرى ئىدى. ئۇ بۇ گەپلەرنى ماڭا روزىدار هالەتتە تۇرۇپ سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.

ئۇ ئەمەلىيەتتىمۇ ئاشۇ خەيرلىك ئۇستىدە ۋاپات تاپتى.

(بۇ قىسسە تاماملاندى)







## ئەقلىمدىن ئادىشىپ قالغاندەك تۇرۇپتىمەن

ئۇنىۋېرسىتېتتا ئوقۇۋاتقان چاغلىرىمدا، ئوقۇش ۋە ئەخلاقتا ئالدىنقى قاتاردىكى قىز ئىدىم. بىر كۈنى مەكتەپ دەرۋازىسىدىن چىقسام، بىر يىگىت ماڭا خۇددى مېنى تونۇيدىغاندەك تىكىلىپ تۇرۇپتۇ. يولۇمغا ماڭدىم، ئۇ كەينىمدىن مېڭىپ بىر نېمىلەرنى دەۋاتاتقاندەك قىلاتتى. ئاندىن ئۇ يولۇمنى توسۇپلا دېدى: « سىزنىڭ ئەخلاقلىق بىر قىز ئىكەنلىكىڭىز ماڭا مەلۇم، سىزگە ئۆزۈمدىن بىرى دېققەت قىلىپ كەلدىم، مېنىڭ سىز بىلەن توي قىلغۇم بار ... »

ئۇنىڭ بۇ سۆزلىرىدىن چۆچۈدۈم ـ دە، قەدىمىمنى تېزلەتتىم. ئۆيۈمگە كېلىۋالغۇچە ھېرىپ، پۈتۈن بەدىنىمنى تەر بېسىپ كەتتى. شۇ كېچىسى، ئۇنىڭ گەپلىرى ۋە مېنى چۆلغىۋالغان بىر قورقۇنچ بىلەن كۆزۈمگە ئۇيقۇ كەلمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ئىشىكىم ئالدىغا كەلگەندە، تاشلاپ قويۇپ كېتىپ قالغان خېتىنى ئېلىپ، ئوقۇدۇم. ئۇ خەت سۆيگۈ ۋە ئۆزرە سۆزلىرى بىلەن تولغان ئىدى. ئۇ ماڭا بىر نەچچە سائەتتىن كېيىن تېلېفون ئۇرۇپ، «خەتنى ئوقۇدىڭىزمۇ» دەپ سورىۋىدى، «ئەگەر هوشىڭىزنى يىغمايدىكەنسىز، ئۆيۈمدىكىلەرگە دەيمەن، ئۇ چاغدا، كۆرگىلىكىڭىزنى كۆرۈسىز» دەپ جاۋاب بەردىم. ئۆزۈن ئۆتمەي ئۇ يەنە تېلېفون قىلىپ، دوستلۇق ئىزهار قىلىش بىلەن بىرگە ئۆزىنىڭ هېچقانداق يامان نىيىتىنىڭ يوقلۇقى، ئۆزىنىڭ بىر مىليونىر ئىكەنلىكى، مېنىڭ ئارزۇ ـ ئۈمىدلىرىمنى ئىشقا ئاشۇرىدىغان بىردىنبىر كىشى ئىكەنلىكىنى ئىزىپ ـ ئىچۈرۈپ

چۈشەندۈرگەن ئىدى. قەلبىم بىردىنلا ئېرىپ كەتكەندەك بولۇپ، ئۇنىڭ بىلەن پاراڭلىششقا چۈشۈپ، شۇندىن كېيىن، ئۇنىڭ تېلىفوننى ساقلايدىغان بولدۇم. مەكتەپتىن يانغاندا كۆزلىرىم ئۇنى ئىزدەيتتى. بىر كۈنى ئۇنىڭ مېنى ساقلاپ تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ، قىن – قىنىمغا پاتماي قالدىم – دە، ئۇنىڭ ماشىنىسىغا چىقىپ، بىللە شەھەر ئايلاندۇق.ئۇ شۇ چاغدا، مېنىڭ ئۇنىڭ ئايالى بولىدىغانلىقىمنى ئېيتقاندا، ئۇنىڭغا تامامەن ئىشەنگەن ئىكەنمەن.

بىر كۈنى مەن ئادەتتىكىدەكلا ئۇنىڭ بىلەن ئۇچرىششقا چىقتىم. ئۇ مېنى بىر ھەشەمەتلىك بېزەلگەن ئۆيگە باشلاپ كەلدى. بىللە ئولتۇرۇپ مۇڭداشتۇق. ئۇنىڭ سۆزلىرى قەلبىمنى ئۆزىگە مايىل قىلغان ئىدى. بىز بىر – بىرىمىزگە قاراپ ئولتۇرۇپ كەتتۇق...

بىز جەھەننەمگە باشلايدىغان چوڭ گۇناھتىن بىرنى قىلدۇق. مەن پەقەت ئۇنىڭ ئۇچۇن بىر ئولجا بولغانلىقىمنى، قولۇمدىكى ئەڭ قىممەتلىك نەرسەمنى يوقىتىپ قويغانلىقىمنى بىلگىنىمدە، ئەقلىمدىن ئاداشقاندەك بىر ھالدا ئورنۇمدىن تۇرۇپ، «مېنى نېمە قىلدىڭ؟» دەپ ۋارقىرىدىم. ئۇ بولسا، «قورقماڭ، مەن سىزنىڭ ئېرىڭىز» دەپ كۆڭلۈمنى بەرلىدى. «مەن تېخى سېنىڭ نىكاھىڭغا ئۆتمىگەن تۇرسام!» دەپ چالۋاقىدىم. ئۇ، «ئۇزۇنغا قالماي شۇنداق بولىدۇ» دەيتتى. ئۆيۈمگە خاموش بىر ھالدا قايتىپ كېلىپ، قاتتىق يىغلىدىم. ئوقۇشۇمۇ بىر چەتتە قالدى. ئۆيدىكىلەر مېنىڭ بۇ ھالىمنى ئەسلا بىلەلمىدى. مەن توي قىلىش تاماسىدا ئولتۇراتتىم. بىر نەچچە كۈندىن كېيىن ئۇ تېلىفون ئۇرۇپ، ئۇچرىششنى تەلەپ قىلدى. ئۇنىڭ بىلەن توي ئىشىنى مەسلىھەتلىشىمىز دەپ ئويلاپ ناھايىتى خۇش بولدۇم. ئۇ چىرايىدىن مۇز ياغقۇدەك بىر ئەلپازدا كەپتۇ ۋە، «توي







ئىشىنى مەڭگۈ ئويلىماڭ، نىكاھسىز ئۆتىۋېرىمىز» دېۋىدى، ئىختىيارسىز ھالدا، تازا كېلىشتۇرۇپ، ئۇنىڭغا بىر تەستەك سالدىم: «مەن تېخى سېنى بىلىپ – بىلمەي ئۆتكۈزۈپ سالغان بۇ سەۋەنلىكنى ئۆزرى ئوڭشايدۇ دەپ ئويلاپتىكەنمەن، سېنىڭ بۇنچە چۈپىرەندە بىر نىمىلىكىڭنى ئەمدى بىلدىم» دېدىم- دە، ماشىنىدىن يىغلىغانچە چۈشۈپ كەتتىم. ئۇ: «بۇنىڭغا بىر قاراپ قويۇڭ، بۇنىڭ بىلەن ھاياتىڭىز ۋەيران بولىدۇ» دېگىنىچە قولىدا بىر سىنئالغۇ لېنتىسىنى تۇتۇپ تۇراتتى. «نېمەڭ بۇ؟» دېدىم زەردە بىلەن. «بۇياقتا كېلىپ، كۆرۈپ باقمامسىز» دېدى. ئۇنىڭ بىلەن بىرىپ، قارىسام، ئۇ ئارىمىزدا بولغان ھارام ئىشنىڭ تولۇق ئېلىنغان سىنئالغۇ لېنتىسى ئىكەن. ئۇنىڭغا، « ھەي، پەسكەش، ئىپلاس، نېمە قىلدىڭ» دېدىم.

ئۇ: «بىزنىڭ ئۇستىمىزگە بارلىق گەپ – سۆز، ئىش – ھەركەتلەرنى سۈرەتكە ئالىدىغان مەخپىي ئورۇنلاشتۇرۇلغان كامىرا ئارقىلىق تارتىلغان. بۇ لېنتا بۇندىن كېيىن سىزنى بويسۇندۇرۇپ تۇرىدىغان قورالىم بولىدۇ» دېدى.

بۇ پاجىئە ئائىلەم بىلەن چېتىشلىق ئىدى. يىغلىدىم، قاقشىدىم، يالۋۇردۇم. بىراق ئۇ ناھايىتى چىڭ تۇردى. شۇنداق قىلىپ، مەن ئۇنىڭ ئەسىرىگە ئايلاندىم. ئۇ مېنى بىر ئەردىن يەنە بىر ئەرگە سېتىپ، پۇل تاپاتتى...

ھاياتىم بىر ھالاكەت ياتقىقىدا داۋاملىشىۋاتاتتى. ئۆيۈمدىكىلەر بۇنى بىلمەيتتى. سىنئالغۇ لېنتىسى تارقىلىپ، نەۋرە ئاكامنىڭ قولىغا چۈشۈپ قالسا بولىدۇ. ئاندىن دادام بىلىپ قالدى. بۇ شەرمەندىچىلىك شەھىرىمىزگە پۇر كەتتى. بۇ نومۇسسىزلىق بىلەن ئائىلىمىزنىڭ

شەنگە داغ چۈشتى. مەن جېنىمنى قوغداش ئۈچۈن قېچىپ كەتتىم. دادام بىلەن ھەمشىرەمنىڭ ھەم بۇ رەسۋاچىلىقتىن قېچىپ، باشقا شەھەرگە ھىجرەت قىلىپ كېتىپ قالغانلىقىنى بىلدىم. شۇنىڭ بىلەن مەن پاھىشە ئاياللارنىڭ ئارىسىدا ياشاۋەردىم. بۇ ئىپلاس، نامەرد مېنى خۇددى تانايقا باغلانغان ياغاچ قونچاقنى ئويناتقاندەك ساراسىمىگە سېلىۋەتتى، ۋە نۇرغۇن قىزلارنى بۇزۇپ، نۇرغۇن ئائىلەرنى ۋەيران قىلىۋەتتى. بىر كۈنى ئۇنىڭدىن ئىنتىقام ئېلىش نىيىتىگە كەلدىم.

ئۇ قاتتىق مەس ھالەتتە قايتىپ كەلدى. پۈرسەتنى غەنىمەت بىلىپ، ئۇنىڭغا پىچاق تىقىپ ئۆلتۈردۈم. ئىنسانلار ئۇنىڭ شەررىدىن خالاس تاپتى. مەن ئۆلۈمگە لايىق بولدۇم.

دادام دەرد ئىچىدە قازا قىپتۇ. ئۇ: « ئاللاھ بىزگە كۇپايە، ئاللاھ نېمە دېگەن ياخشى ھامى!، مەن سەندىن قىيامەت كۈنىگىچە نەپرەتلىنىمەن.» دېگەنلەرنى كۆپ تەكرارلاپتۇ. بۇ نېمە دېگەن ئېغىر ھاقارەت ـ ھە!







## سەن نېمە بىلىسەن؟

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىلمەيدىغان نەرسەڭگە ئەگەشمە (يەنى بىلمىگەننى بىلدىم كۆرمىگەننى كۆردۈم ئاڭلىمىغاننى ئاڭلىدىم دېمە) (ئىنسان قىيامەت كۈنى) قۇلاق كۆز دىل (يەنى سەزگۈ ئەزالىرى) نىڭ قىلمىشلىرى ئۈستىدە ھەقىقەتەن سوئال- سوراق قىلىنىدۇ.﴾ (ئىسرا سۈرىسى، 36ـ ئايەت)

ئەبۇ ھۇرەيرە (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) دىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن): «كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، ياخشى سۆز قىلسۇن، ياكى جىم تۇرسۇن» دېگەن. (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) دىن «كىشىلەرنىڭ دوزاخقا كىرىشىگە كۆپ سەۋەب بولىدىغىنى نېمە؟» دەپ سورالغاندا، «قوش كالپۇك ۋە قوش پۇت ئارىسىدىكى ئەزا (يەنى تىل ۋە ئەۋرەت)» ـ تىرمىزى رىۋايىتى.

مۇئاز ئىبنى جەبەل (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) دىن جەننەتكە كىرگۈزىدىغان، دوزاختىن يىراق قىلىدىغان ئەمەلنى سورىغاندا، جانابى رەسۇلى ئەكرەم ئۇنىڭغا، ئىشنىڭ بېشىدىن، تۈۋرۈكىدىن ۋە چوققىسىدىن خەۋەر بېرىپ بولغاندىن كېيىن، «مەن ساڭا شۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئۇلىنى دەپ بېرەيمۇ؟» دەيدۇ. ئۇ، «شۇنداق قىلسىلا،



www.munber.org

ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى» دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) ئۆزىنىڭ تىلىنى تۇتۇپ، «سەن بۇنى يىغقىن» دېدى. ئۇ: «بىز قىلغان سۆزلىرىمىزگىمۇ ھېساب بېرەمدۇق، يا رەسۇلۇللاھ» دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن): «ۋاي نادانىي! كىشىلەرنى دوزاختا يۈزلىرىچە يىقىتىدىغان نەرسە پەقەت ئۇلارنىڭ تىللىرىنىڭ مەھسۇلىدۇر» دەپ جاۋاب بەرگەن ــ تىرمىزى رىۋايىتى.

قاراڭ، ئىنساننىڭ چوڭلۇقىغا، سۆزنىڭ خەتىرىگە! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) مۇنداق دېگەن: «بەندە ئويلاپ،ئويلانمايلا مەشرىق بىلەن مەغرىبنىڭ ئارىسىدىنمۇ چوڭقۇر بولغان دوزاخقا چۈشۈپ كېتىدىغان بىر سۆزنى قىلىپ سالىدۇ» ــ بىرلىككە كەلگەن ھەدىس.

بۇ ھەققتە، ئەبۇ بەكىر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) تىلىنىڭ بىر تەرىپىنى تۇتۇپ تۇرۇپ مۇنداق دېگەن: «مانا مۇشۇ بارىدىغان يېرىمگە ئېلىپ بارىدۇ» (سۈزۈكلەرنىڭ سۈپىتى) (سىفەتۇسسەفۋە) دېگەن كىتابتىن ئېلىندى)

سەلەف[1]لەر دىن بىر كىشى ياخشى ــ يامان كۆڭلىرىنىڭ ھەممىسىدە، ئۆزىدىن ھېساب ئېلىپ تۇرغانىكەن.

بەزى ئىلىم پېشىۋالىرى چۈشىدە ئۆز ھالىدىن سورالغانلىقىنى قەيت قىلىشقان، بۇلاردىن بىرى مۇنداق چۈش كۆرگەن: «مەن ئۆزۈمنى ئېيتقان سۆزۈمنىڭ ئۈستىدە تۇرغۇزۇلۇپ، ‹ئىنسانلار يامغۇرغا نېمە دېگەن مۇھتاج ــ ھە!› دېگۈدەكمىشمەن. ئاندىن ‹سەن نېمە بىلىسەن؟

[1] «سەلەف» دېگەن بۇ سۆزنىڭ ئەسلى مەنىسى، «ئۆتكەنكىلەر»، «ئىلگىرىكىلەر» دېگەن مەنىدە بولىدۇ ــ ت







بەندىلىرىمگە مەنپەئەتلىك نەرسىنى مەن بىلىمەن!› دېگەن سادا ئاڭلانغۇدەكمىش.» ـ بۇ قىسسە، «يېتەرلىك جاۋاب» (ئەلجاۋابۇلكافى) دېگەن كىتابنىڭ 173 ـ بېتىدىن ئېلىنغان.

خالىد رەبئى رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «مەن جامائەت توپلانغان مەسجىدلەرنىڭ بىرسىدە ئىدىم. كىشىلەر ھەدەپ بىرسىنى غاجىغىلى تۇرۇپتۇ. ئۇلارنى توسۇۋىدىم، كىشىلەر غەيۋەتتىن توختىدى ــ يۇ، يەنە باشقا بىرسىنىڭ كەينىدىن بىر پەس گەپ قىلىشقاندىن كېيىن، ئاندىن يەنە باشتىكى كىشىنىڭ گېپىگە قايتىشتى. ئەمما مەن، ئۇلارنىڭ بىر گېپىگە شېرىك بولۇپ قالدىم. شۇ كېچە چۈشۈمدە، ماڭا بوي ــ بەستى ئېگىز، رەڭگى ـ رويى قاپ ــ قارا كەلگەن بىر كىشى بىر تەخسە چوشقا گۆشى تەڭلەپ تۇرۇپ، «يە!» دېگۈدەكمىش. مەن: «چوشقا گۆشى يەمدىم، ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، ئۇنى ھەرگىز يېمەيمەن» دېسەم، ئۇ مېنى قاتتىق دۆشكەلەپ، «بۇنىڭدىنمۇ بەتتەر نەرسىنى يېگەن ئىدىڭغۇ!؟» دەپ، تاكى مەن ئۇيقىدىن ئويغانغىچە، چوشقا گۆشىنى ھەدەپ ئاغزىمغا تىقىۋاتقىدەك...

ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن ئوتتۇز ــ قىرىقكۈنگىچە ئاغزىمغا گىياھ سالماي تۇرۇپمۇ، ئاشۇ گۆشنىڭ تەمى ۋە پۇرىقىنى سېزىپ تۇردۇم. «غايىپلارغا ئاگاھلاندۇرۇش» (تەنبىھۇل غافىلىن) دېگەن كىتابنىڭ 177 ـ بېتىدىن ئېلىنغان.)

بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن) ساھابىلىرىغا: «سىلەر كىمنىڭ يالاڭتۆش ئىكەنلىكىنى بىلەمسىلەر؟» دېگەندە، ئۇلار: «يالاڭتۆش دېگەن بىزنىڭ ئىچىمىزدىكى پۇلى يوق، مېلى يوق كىشى» دەپ جاۋاب بېرىشكەن. پەيغەمبەر



www.munber.org

ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا سالام ۋە رەھمەتلەر بولسۇن): «يالاڭتۆش دېگەن مېنىڭ ئۈممىتىمدىن قىيامەت كۈنى ناماز، روزا ۋە زاكات قاتارلىق ئەمەللەر بىلەن كەلگەن، بىراق، بىرسىنى تىللىۋالغان، بىرسىگە بۆھتان چاپلىغان، بىرسىنىڭ مېلىنى ناھەق يېۋالغان، بىركىمنىڭ قېنىنى تۆككەن ۋە بىرسىنى ئۇرىۋالغان كىشى بولۇپ گۇناھلىرىنىڭ قىساسى ئۈچۈن ياخشىلىقلىرىدىن ئۇنىڭغا ئازىراق، بۇنىڭغا ئازىراق بېرىپ، ھەتتا ياخشىلىقلىرى تۈگەپ كەتكەندە، باشقىلارنىڭ گۇناھلىرى ئۇنىڭغا ئارتىپ قويۇلغان، شۇنىڭ بىلەن دوزاخقا تاشلانغان كىشىدۇر» دېدى. ــ مۇسلىم رىۋايىتى.

كىشىلەر دۇچار بولغان ئازاب ــ ئوقۇبەتلەرنىڭ كۆپ قىسمى، شۇ كىشىنىڭ ئاللاھنىڭ كىتابىدىن، پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۈننىتىدىن يىراق تۇرۇشى، ئاللاھنىڭ ئەۋلىيالىرىنى مەسخىرە قىلغانلىقى ئۈچۈن ھەقلىق بولغاندۇر.

ئىبنى خەلكان مۇنداق رىۋايەت قىلغان: «بۇسرا[①] تەرەپتە، نەپسى ــ خاھىشىغا بېرىلىپ ئىش قىلىدىغان ئابا سۇلامە ئىسىملىك بىر ھەزىلكەش كىشى بولۇپ، ئۇ بىر قېتىم مىسۋاك ۋە ئۇنىڭ پەزىلەتلىرى توغرىسىدىكى پاراڭنى ئاڭلاپ: «ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، ئۇ دېگەن كۆتكە داۋا، كۆتكە!» دەيدۇ ــ دە، ئۇ مىسۋاكنى ئېلىپ، ئارقىسىغا بىر سۇرۇكەپ چىقارغان. بۇ ئىش بولۇپ، توققۇز ئايدىن كېيىن، ئۇنىڭ قورسىقى ۋە ئارقا تەرەت يولى ئاغرىپ ۋايجىنى چىققىلى تۇرىدۇ.

ئۇزۇن ئۆتمەي، ئۇ ھەزىلكەش تۆت پۇتلۇق، بېشى بېلىقنىڭ بېشىغا ئوخشاش، تۆت دانە غەلىتە مەگەن چىشلىق، ئۇزۇن قۇيرۇقلۇق، تۆت

---

[①] بۇسرا ــ سۇرىيەدىكى بىر شەھەرنىڭ ئىسمى ــ ت





بارماقلىق، ئارقىسى توشقاننىڭ مەقئىتىگە ئوخشايدىغان چوڭ تۈلۈم چاشقانسىمان بىر مەخلۇق تۇغىدۇ. ئاندىن ئۇ ھايۋان ئۈچ قېتىم دەھشەتلىك چىرقىرايدۇ، ئۇ كىشىنىڭ قىزى شۇ ھامان بۇ مەخلۇقنىڭ بېشىنى يەنجىپ تاشلايدۇ.

ئۇ ھەزىلكەش بۇ مەخلۇقنى تۇغۇپ، ئۈچىنچى كۈنى ئۆلۈپ كېتىدۇ. ئۇ: «مۇشۇ ھايۋان ئۈچەيلىرىمنى ئۈزۈپ ئۆلتۈرىۋەتتى» دېگەن ئىكەن.

تەفسىرشۇناس ئالىم ئىبنى كەسىر بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «شۇ جايدىكى جامائەت ۋە خەتىپلەرنىڭ بەزىسى ئۇ ھايۋاننى ھايات كۆرگەن بەزىسى ئۇنى ئۆلگەندىن كېيىن كۆرگەنلىكى توغرىسىدا گۇۋاھلىق بېرىشكەن».

بۇ قىسسە، «باشلىنىش ۋە ئاخىرلىشىش» (ئەلبىدايە ۋەننىھايە) دېگەن كىتابنىڭ 13ـ تۇم 263ـ بېتىدىن ئېلىنغان.




www.munber.org

## دۇۋەت قەلـەمـم يىگـمـدە

بەقىي ئىبنى مۇخەللەد ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ ھۇزۇرىدا ھەدىس ئىلمى تەھسىل قىلىش ئۈچۈن ئاندەلۇس تىن باغدادقا پىيادە تاغ ـ داۋانلاردىن ئېشىپ، چۆل ـ جەزىرىلەرنى كېزىپ، دەريا ـ دېڭىزلاردىن كېچىپ كەلگەن بولۇپ شۇ چاغدا ئۇ يىگىرمە ياش ئىدى.

ئۇ باغدادقا كېلەي دەپ قالغاندا، « قۇرئان كەرىم » توغرىسىدىكى بىر دەتالاشىتا، ئىمام ئەھمەدكە پېشكەلچىلىك يەتكەنلىكى، ئۇنىڭ ئوقۇتۇش، دەرس بېرىشتىن چەكلىنىپ، ئۆيىگە بەنت قىلىنغانلىق خەۋىرىنى ئاڭلايدۇ. بەقىي بۇ شۇم خەۋەردىن قاتتىق قايغۇرىدۇ ـ يۇ، سەپىرىنى قەتئىي داۋاملاشتۇرىدۇ. ئۇ باغدادقا ئورۇنلىشىپ بولغاندىن كېيىن، شۇ جايدىكى بىر چوڭ مەسجىدكە بارىدۇ. ئاندىن ئىمام ئەھمەدنىڭ ئۆيىنى ئىزدەپ تېپىپ، ئىشىك چېكىدۇ. ئىشىكنى ئىمام ئەھمەد ئۆزى ئاچقاندا، بەقىي ئۇنىڭغا، «مەن سىزدىن ئىلىم تەلەپ قىلىپ كەلگەن بىر ئوقۇغۇچى (تالىب) بۇ شەھەرگە مۇساپىرمەن» دەپ ئۆزىنى تونۇشتۇرىدۇ.

ئىمام ئەھمەد ئۇنىڭدىن: «سەن قەيەردىن؟» دەپ سورىغاندا، ئۇ: «مەن مەغرىبنىڭ شەرقىدىن، ئاندەلۇستىن» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئىمام ئەھمەد ئۇنىڭغا: «ھەقىقەتەن يىراقتىن كېپسەن، ساڭا ياردەم قىلىشنى خالايمەن، ئەمما، مەن ئۆيۈمدە نەزەربەند ئاستىدىمەن» دەپ ئەھۋالىنى چۈشەندۈرىدۇ. بەقىي: «مەن بۇ شەھەرگە مۇساپىر، مېنى باغداد ئەھلىدىن ھېچكىم تونۇمايدۇ. ئەگەر قوبۇل كۆرسىڭىز، مەن ھەر كۈنى







بىر دېۋانە تۇرقىدا كېلىپ، سەدىقە سوراي، شۇ چاغدا سىز ئىشىكنى ئېچىپ، ماڭا بىر ھەدىس بولسىمۇ سۆزلەپ بېرىڭ» دەپ تۇرىۋالغاندىن كېيىن، ئىمام ئەھمەد: «بولىدۇ، ئەمما بىر شەرت، سەن باشقا ھەدىس مۇددەرىسلىرىنىڭ دەرسىگە قاتناشمايسەن» دەپ ماقۇللۇق ئالىدۇ.

بەقىي شۇ چاغدىكى ئەھۋالىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

قولۇمدا ھاسا، ئۇچامدا يىرتىق چاپان، قەغەز ـ قەلەملىرىمنى يېڭىمگە تىقىپ: «ياردەم قىلىڭلار، ئاللاھ سىلەرگە ياردەم قىلىدۇ!» دەپ توۋلىغىنىمچە يېتىپ كېلەتتىم. ئۇنۇمنى ئاڭلىغان ئىمام ئەھمەد چىقىپ، ئىشىكنى ئاچاتتى ـ دە، دەرۋازىسىنى تاقاپ، ماڭا ئىككى ـ ئۈچ ھەدىس سۆزلەپ بېرەتتى. شۇنداق قىلىپ يۈرۈپ، ئۈچ يۈزدەك ھەدىس توپلىدىم. كېيىن، ئاللاھ تائالا ئىمام ئەھمەدنىڭ قىيىنچىلىقىنى كۆتۈرىۋەتتى. ئۇنىڭ ئوقۇتۇش ۋە مەسجىدلەردە مۇددەرىسلىك قىلىشىغا رۇخسەت قىلىندى. شۇنداق كۈنلەرنىڭ بىرىدە، مەن ئۇنىڭ قېشىغا كەلسەم، ئۇ ماڭا قېشىدىن ئورۇن بېرىپ، شاگىرتلىرىغا: «بۇ تالىپ[1]، ئىسمى ـ جىسمىغا لايىق تالىپ » دەپ ئارىمىزدىكى قىسسىنى سۆزلەپ بېرەتتى.

بىر قېتىم مەن ئاغرىپ قالغاندا، ئۇستاز ئىمام ئەھمەد مېنى شاگىرتلىرى بىلەن يوقلاپ كەپتىكەن. شاگىرتلىرىنىڭ قوللىرىدا قەلەم، ئۇنىڭ گەپ ـ سۆزلىرىنى خاتىرلەيتتى.

ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن ئاللاھ تەئالا تەرىپىدىن ئېلىپ كەلگەن ھىدايەت ۋە شەرىئەت ئىلمى زېمىنغا ياغقان مول يامغۇرغا

---

[1] تالىپ ـ ئىلىم تەلەپ قىلغۇچى ـ ت

ئوخشـايدۇ. بەزى يەرلەر مـۇنبەت بولـۇپ، يـامغۇرنى ئـۆزىگە سـىڭدۈرۈپ، ئۆسۈملۈكلەرنى ۋە نۇرغۇن ئوت-چۆپلەرنى ئۈنـدۈرۈپ بېرىـدۇ. بەزى يەرلەر گىيا ئۈنمەس، سۇ سىڭمەس تېتىر بولۇپ، ئۈستىدە سۇ لەيلەپ تۇرىدۇ. ئـاللاھ تەئـالا ئۇنىڭـدىن كىشـىلەرنى مەنپەئەتلەندۈرىـدۇ. شـۇ سـۇدىن كىشـىلەر ئىچىـدۇ. ئۇنىـڭ بىـلەن ئـۇلاغلىرىنى ۋە زىرائەتلىرىنـى سۇغىرىدۇ. يەنە بىر قىسىم تـۈزلەڭ، شـور يەرلەر بولـۇپ، ئۈسـتىدە سـۇمۇ تۇرمايدۇ. گىيـاھمۇ ئۈنمەيـدۇ. ئەنە شـۇ يۇقىرىـدىكىلەر ئـاللاھ تەئالانـىڭ دىنىنى چۈشىنىپ، مەن ئاللاھ تەئالا تەرىپىدىن كەلتۈرگەن تەلىماتتىن پايـدىلىنىپ، ئـۆزى ئـۆگەنگەن ۋە ئـۆگەتكەن كىشـىنىڭ مىسـالىدۇر، تەكەببۇرلـۇق قىلىـپ ئـۇ تەلىماتقـا باقمىغـان ۋە مەن ئـاللاھ تەئـالا تەرىپىـدىن ئېلىـپ كەلـگەن ھىـدايەتنى قوبـۇل قىلمىغـان ئادەمنىـڭ مىسالىدۇر.»

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.







## بۇ نېمە پۇراق؟

سـۇلايمان تەيمـى نەئـمە ئەتتـارى دېـگەن ئايالنىـڭ مۇنـداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ:

«ئـۆمەر (ئـاللاھ ئۇنىڭـدىن رازى بولسـۇن) ئايالـغا مۇسـۇلمانلارنىڭ ئەتىرىدىن ئۇنىڭغا سېتىشقا بېرىدۇ. مەن بىر قېتىم ئۇنىڭدىن ئەتىرە ئالغان ئىدىم، ئۇ ئەتىرنى تەڭشىگىچە ئەتىر شىششىسىنىڭ ئاغزى سۈنۈپ كېتىپ، ئەتىردىن ئۇنىڭ قولىغا بىر نەچچە تامچە تېمىپ كېتىۋىدى. ئۇ ئەتىر يۇقى قولىنى ياغلىقىغا سۈركىۋەتتى. ئۆمەر (ئـاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) كىرىپ قېلىپ، ‹بۇ نېمە پۇراق› دەپ سورىدى. ئايالى ئۇنىڭغا بولغان ئىشنى ئېيتىۋىدى، ئـۇ: ‹سىز مۇسۇلمانلارنىڭ ئەتىرىدىن سۈركىۋالدىڭىز؟› دېدە ـ دە، ئۇنىڭ ياغلىقىنى بېشىدىن يۇلۇپ ئېلىپ، بىر كوزا سۇ ئېلىپ كېلىپ، ياغلىقنا قۇيۇپ، ئاندىن ياغلىقنى تۇپىغا مىلەپ، تاكى ياغلىقتا پۇراق قالمىغۇچە پۇراپ بېقىپ، قايتا ـ قايتا يۇدى.

شۇ ئىش بولۇپ ئۆتكەندىن كېيىن، مەن ئۇنىڭ ئايالىنىڭ يېنىغا يەنە بىر قېتىم ئەتىر سېتىۋېلىش ئۈچۈن كەلدىم. ئەتىرنى جىگىلىغۇچە بارمىقىغا يۇقۇپ قالغان ئەتىرنى بارمىقىنى بىر كوزىغا چىلاپ، بىر تۇپىغا بۇلاپ يورۇپ چىقىرىۋەتتى. بـۇ ئـۆمەر (ئـاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ تەقۋالىقتىكى زىللىقى، باشقىلارنىڭمۇ شۇنداق قىلىپ سالماسلىقى ئۈچۈندۇر. ئىش ئۇنىدا بولمىسا ئىدى، ئۇ ئەتىرنى مۇسۇلمانلارغا قايتۇرۇپ بەرگىلى بولمىغاندىكىن، ياغلىقنى يۇيۇپلا

بولـدى قىلغـان بـولاتتى. لـېكىن، ئـۇ باشـقىلارنىڭ ئىشـتا ھەددىـدىن ئېشـىپ كېتىشـىدىن ھەزەر ئەيـلەپ، نەچـچە تـامچە ئەتـىر يۇقـىدىنمۇ پايدىلانغىلى قويماي ئايالـنى قاتتىق توسقان ئىدى.

بۇ قىسسە «ھاياتلار» (ئەلئەخياھ) دېگەن كىتابنىڭ 2 ـ توم 109 ـ بېتىدىن ئېلىنغان.







## بۇ ئايالنىڭ كەينىگە چۈشكىن

ئىمام ئەھمەدنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ مۇنداق رىۋايەت قىلغان:

بىر كۈنى ئۆيدە دادام ئىككىمىز بار ئىدۇق. ئىشىك چېكىلدى. قارىسام، بىر ئايال ئىكەن. ئۇ ئايال ماڭا: «ئابدۇللاھنىڭ دادىسىدىن ماڭا ئىجازەت سورىغىن، ئوغلۇم» دېدى. دادامدىن ئىزنىن سورىسام، ئۇنى ئۆيگە تەكلىپ قىلىشىمنى ئېيتتى.

ئايال كىرىپ، سالام ـ سائەتتىن كېيىن، دادامغا دېدى:

«ئى، ئابدۇللاھنىڭ دادىسى[1]، مەن كېچىلىرى يىپ ئىگىرىدىغان بىر چاقىچى ئايال. بەزىدە، جىن چىرىغىم ئۆچۈپ قالسا، ئايدىڭدا يىپ ئىگىرىمەن. شۇنى بىلمەكچىدىم، ئىگىرگەن يىپلىرىمنى ساتقاندا، خېرىدارغا چوقۇم ئايدىڭدا ئىگىرگىنىم ياكى چىراغدا ئىگىرگىنىمنى ئەسكەرتىشىم كېرەكمۇ؟»

دادام ئۇنىڭغا: «ئەگەر يىپلىرىڭىزنىڭ سۈپىتىدە پەرىق چىقىپ قالغان بولسا، خېرىدارغا ئەسكەرتىشىڭىز زۆرۈر» دەپ پەتىۋا[2] بەردى.

---

[1] ئەرەبلەردە «كۈنيە» دەپ ئاتىلىدىغان بىر خىل ئىسىم ئىشلىتىش ئادىتى بولۇپ، بۇ ئادەتتە، ئىسىم ئىگىسى ئوغلىنىڭ ئىسمىنى ۋاستە قىلىپ، پالانىنىڭ دادىسى دەپ چاقىرىلىدۇ. مەسىلەن، ئەبۇ بەكىر (بەكىرنىڭ دادىسى)، ئەبۇلقاسىم، (قاسىمنىڭ دادىسى)، (بۇ پەيغەمبەرنىڭ كۈنيەسى بولۇپ، قاسىم ئىسىملىك ئوغلى بولغان. پەيغەمبىرىمىز بۇ كۈنيەنى باشقىلارنىڭ ئىشلىتىشىدىن توسقان. شۇ سەۋەب ئەرەبلەردە، بۇ كۈنيە ئىشلىتىلمەيدۇ ـ ت

[2] «پەتىۋا» ئىسلام شەرىئىتى (قانۇنى) دىكى قىلىشقا بولىدىغان ياكى بولمايدىغان ئىشلار توغرىسىكى ھۆكۈمنى كۆرسىتىدۇ ـ ت

ئايال ئاندىن يەنە سورىدى: «كېسەلنىڭ ئاغرىقتىن ئېغىرشى شىكايەت[1] ھېسابلىنامدۇ؟»

دادام، «مەن ئۇنىڭ شىكايەت بولماسلىقىنى، ئاللاھ تائالاغا قىلىنغان ھال ئېيتىش بولۇشىنى ئۈمىت قىلىمەن.» دەپ جاۋاب بەردى.

ئاندىن ئۇ دادام بىلەن خوشلىشىپ چىقىپ كىتىۋىدى. دادام ماڭا: «ئوغلۇم، مەن بۇ ئايالغا ئوخشاش مەسىلىگە ئىنچىكە قاراپ، بۇنداق سوئال سورىغان ئىنساننى ئۇچرىتىپ باقمىغان ئىدىم. سەن بۇ ئايالنىڭ كەينىگە چۈشۈپ، ئۇنىڭ قەيەرگە كىرىدىغانلىقىنى كۆزىتىپ باققىن» دېدى.

مەن ئۇنىڭغا ئەگەشتىم. ئۇ بەشىر ئىبنى ھارىسنىڭ ئۆيىگە كىرىپ كەتتى. ئۇ ئايال ئۇنىڭ ھەمشىرىسى ئىكەن. دادامغا ئەھۋالنى ئېيتىۋىدىم، ئۇ: «راست، بۇنداق ئايال پەقەت بەشىردەكلەرنىڭلا قېرىندىشى بولىدۇ» دېدى.

بۇ قىسسە «ھەنبەلىلەر مەزھىپى ئۆلىمالىرى» (تەبىقاتۇلھەنابىلە) دېگەن كىتابنىڭ 427 ـ بېتىدىن ئېلىنغان.

[1] شىكايەت ـ نارازىلىق بايانى ـ ت





## كىشىلەر تەلپۈندى

ئىبراھىمنىڭ ئانىسى ھاسىمىييە (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) بەسرە[1] دىكى ئىبادەتكار بىر سالىھە (توغرا يول تۇتقان) ئايال ئىدى.

رۇملار مۇسۇلمانلار يۇرتىدىن بىرىگە ھوجۇم قىلغان يىلى، كىشىلەر ئاللاھ يولىدىكى جىھاد ئۈچۈن ئاتلىنىپ كېتىشتى. سالىھ كىشى ئابدۇلۋاھىد ئىبنى زەيد خەلق ئارىسىدا ۋەز ـ تەبلىغ ۋە خۇتبە سۆزلەپ، كىشىلەرنى جىھادقا ئىلھاملاندۇرۋاتاتتى. بۇ تەبلىغنى ئاڭلاۋاتقانلار ئىچىدە، ئىبراھىمنىڭ ئانىسىمۇ بار ئىدى. ئابدۇلۋاھىد ئىبنى زەيد خالايىقنى جىھادقا قىزىقتۇرۇپ ناھايىتى ئۇزۇن سۆزلەپ كېلىپ، جەننەتتىكى ھۆرۇل ـ ئەيىن لەرنىڭ ھۆسن ـ جامالىنى ئاغزى ـ ئاغزىغا تەگمەي تەرىپلەيتتى. بۇ سۈپەتلەرنى ئاڭلىغانلىكى قۇلاق ئىگىسىنىڭ جەننەتكە نەپسى تاقىلدايتتى. جەننەتنى سېغىناتتى. قەلبلەر ساھىبجامال ھۆرۇل ـ ئەيىنلەرگە تەلپۈندى.

ئىبراھىمنىڭ ئانىسى كىشىلەر توپىدىن تۇرۇپ، ئابدۇل ۋاھىدقا ئېيتتى:

ھەي، ئۇبەيدىنىڭ دادىسى، سىز مېنىڭ ئوغلۇم ئىبراھىمنى بىلەمسىز؟ مېنىڭ ئوغلۇمغا بەسرە ئەھلىنىڭ ھەر ـ ھەر يۇرت چوڭلىرى قىزلىرىنى چېتىپ قويۇشقان. مەن ئوغلۇمنى ئۇلارغا بېرىشكە چىدىمايمەن. ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، سىز سۈپەتلەپ

[1] بەسرە ـ ئىراقتىكى بىر شەھەرنىڭ ئىسمى ـ ت

بەرگەن ھۆرول ـ ئەيىنلەر مېنىڭ ئەقلىمنى لال قىلدى. مەن ئوغلۇم ئىبراھىمغا ئەنە شۇنداق ھۆر ـ پەرىلەرنىڭ خوتۇن بولۇشىغا رازىمەن. ئۇ بۇ جىھادقا سىز بىلەن بىللە چىقىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆز يولىدىكى شېھىتلىك بىلەن ئۇنى رىزىقلاندۇرۇپ قالسا ئەجەب ئەمەس. ئۇ چاغدا ئوغلۇم دادىسى ئىككىمىزگە قىيامەت كۈنى شاپائەتچى بولاتتى. سىز ئۇ ھۆر ـ پەرىلەرنىڭ مېھىر ھەققىگە ئون مىڭ دىنار ئېلىپ، ئۇلارنى ئوغلۇمنىڭ ئەمرىگە ئېلىپ بېرەلەمسىز؟

ئابدۇلۋاھىد ئىبنى زەيد ئۇنىڭغا: «ئەگەر شۇنداق بولىدىغان بولسا، سىز، ئېرىڭىز ۋە ئوغلىڭىز ناھايىتى كاتتا ئۇتۇق قازانغان بولىسىلەر»، دېدى.

ئانىسى ئىبراھىمنى چاقىردى. ئوغلى كىشىلەر ئارىسىدىن، «ئىتائەتكىزدىمەن، ئى، ئانىجان» دەپ چىقىپ كەلدى. ئانىسى ئۇنىڭدىن: «گۇناھ يولىنى تاشلاپ، ئاللاھ يولىدىكى شېھىتلىككە بېلىڭنى باغلاپ، بۇ ھۆر ـ پەرىلەرنى ئەمرىڭگە ئېلىشقا رازىمۇ سەن؟» دەپ سورىدى. يىگىت: «ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، تامامەن رازىمەن، ئانىجان» دەپ ئېپادە بىلدۈردى.

ئانىسى: «ئى، ئاللاھ مەن سېنى گۇۋاھ قىلىمەنكى، بۇ ئوغلۇمنىڭ گۇناھنى تاشلاپ، سېنىڭ يولۇڭغا جېنىنى ئاتىشىغا بۇ ھۆر ـ پەرىنى نىكاھلىدىم. ئۇنى مېنىڭدىن قوبۇل ئەيلىگىن. ئەي رەھىم قىلغۇچىلارنىڭ رەھىم قىلغۇچىسى!» دېدى ۋە ئون مىڭ دىنار ئېلىپ كېلىپ، «ئى، ئابدۇللاھنىڭ دادىسى بۇ پۇل ھۆرول ـ ئەيىنىنىڭ مېھرى، ئۇنى جىھادقا خىراجەت قىلىڭ» دەپ ئۇنى ئاللاھ يولىدىكى مۇقەددەس جەڭ (غازات) گە ئاتىدى.





ئۇ قايتىپ بېرىپ، ئوغلى ئىبراھىم ئۈچۈن ئېسىل ئاتتىن بىرنى ۋە قورال ـ ياراق سېتىۋالدى. غازاتچى قوشۇن جانابى ئاللاھنىڭ «تەۋبە» سۈرىسى 111ـ ئايىتىدىكى «شۈبھىسىزكى ئاللاھ مۆئمىنلەردىن ئۇلارنىڭ جانلىرىنى ماللىرىنى ئۇلارغا جەننەتنى بېرىپ سېتىۋالدى. ئۇلار ئاللاھ يولىدا ئۇرۇش قىلىپ (دۈشمەنلەرنى) ئۆلتۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلىدۇ (يەنى دۈشمەنلەر بىلەن جىھاد قىلىپ شېھىت بولىدۇ) (جىھاد قىلغۇچىلارغا جەننەتنى ۋەدە قىلىش) تەۋراتتا ئىنجىلدا ۋە قۇرئاندا زىكرى قىلىنغان (ئاللاھنىڭ) راست ۋەدىسىدۇر ۋەدىسىگە ئاللاھتىنمۇ بەك ۋاپا قىلغۇچى كىم بار (يەنى ئاللاھتىنمۇ ۋاپادار ئەھەدى يوق) قىلغان بۇ سوداڭلاردىن خۇشال بولۇڭلار بۇ زور مۇۋەپپەقىيەتتۇر.» دېگەن سۆزلىرىنى جاراڭلىتىپ ئۇرۇشقا ئاتلاندى.

ئىبراھىمنىڭ ئانىسى ئۇنى ئۇزىتىدىغان چاغدا، ئۇنىڭغا كېپەنلىك ۋە مېيىت ئەتىرى بېرىپ، ئۇنىڭغا: «جېنىم بالام، دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىدىغان چاغدا، بۇ كېپەنلىك بىلەن كېپەنلەنگىن، بۇ مېيىت ئەتىرىنى سۈرتىۋالغىن. ئاللاھنىڭ سېنى ئۆز يولىدا غەيرەتسىز ھالدا كۆرۈپ قېلىشىدىن ھەزەر ئەيلە!» دېدى ـ دە، ئۇنى باغرىغا بېسىپ، پىشانىسىگە سۆيۈپ تۇرۇپ ئېيتتى: «ئاللاھ تائالا بىزنى قىيامەت كۈنى ئۆزىنىڭ ئالدىدا ئۇچراشتۇرغاي!»

ئابدۇلۋاھىد مۇنداق دەيدۇ: بىز دۈشمەنگە يۈزلەنگەن چاغدا، ئىبراھىم ئالدىنقى سەپتە ھازىر بولدى. ئۇ نۇرغۇن دۈشمەننى ئۆلتۈرگەندىن كېيىن، ئۇلار تويلىشىپ كېلىپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتتى.

غازات ئاخىرلىشىپ، ئۇرۇش غەنىمەتلىرى بىلەن بەسرەگە قايتقان چېغىمىزدا خالايىق بىزنى كۈتۈۋالغىلى چىقتى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا

ئىبراھىمنىڭ ئانىسىمۇ بار ئىكەن. ئۇ مېنى كۆرۈپ: «ئى، ئۇبەيدىنىڭ دادىسى، ھەدىيەم قوبۇل قىلىنىپ، ماڭا خۇش خەۋەر ئېلىپ كەلدىڭىزمۇ، ياكى، ئۇنى ماڭا قايتۇرۇپ بېرىپ، كۆڭلۈمنى يېرىم قىلامسىز؟» دەپ سورىدى.

مەن ئۇنىڭغا: «ھەدىيىڭىز قوبۇل قىلىندى. شۈبھىسىزكى، ئاللاھ خالىسا، ئوغلىڭىز ئىبراھىم شېھىتلەر بىلەن بىرگە ھاياتتۇر» دېدىم.

ئىبراھىمنىڭ ئانىسى شۇ ھامان ئاللاھقا شۈكۈر سەجدىسى ئۈچۈن باش قويۇپ مۇنداق دېدى: «جىمى ھەمدۇ - سانا مېنىڭدىن قۇربانلىقىمنى قوبۇل ئەيلىگەن. مېنى نائۇمىد قىلمىغان ئاللاھقا خاستۇر»

ئەتىسى ئۇ مەسجىد كىرىپ، قېشىمغا كەلدى ۋە: «ئى، ئۇبەيدىنىڭ دادىسى، خۇش خەۋەر! خۇش بېشارەت!» دېدى.

مەن ئۇنىڭغا: «ياخشىلىق تىخىچە داۋاملىشىۋاتقان ئوخشىمامدۇ؟» دېسەم، ئۇ: «تۈنۈگۈن كېچە چۈشۈمدە ئوغلۇمنى ناھايىتى چىرايلىق باغچىنىڭ ئىچىدە، يېشىل گۈمبەزنىڭ ئاستىدا، بىر مەرۋايىت كارۋاتنىڭ ئۈستىدە، بېشىغا تاج كىيگەن ھالدا كۆرۈپتىمەن، ئۇ ماڭا، ‹خۇش بېشارەت بولسۇنكى، مېھىر ھەققى قوبۇل قىلىندى، كېلىن يىگىتنىڭكىگە كۆچۈرۈلدى!›» دېگەنلەرنى يەتكۈزدى.





## ئەجەل ئاچقۇچى

گۈزەل شەھەر كېچە جىمجىتلىقىغا چۆككەن، ياتقان دادا ئۆرۈلۈپ، ئايالىنىڭ ھەم ئويغاقلىقىنى سەزگەندىن كېيىن، «تېخىچە ئۇخلىماپسەنغۇ؟» دەپ سورايدۇ.

«ئۇخلىمىز يىگىرمە ئالتىگە كىرىپ قالدى. ئەمما تېخىچە ئۆيلىمىدۇق. شۇنىڭ غېمى كاللامغا كىرىۋالدى» دەپ جاۋاب بېرىدۇ، ئانا. «ئەنسىرىمە، بۇ توغرىدا ئۇنىڭ بىلەن ئەتىلا سۆزلىشىمەن» دەپ ئايالىنى تىنچلاندۇردى، دادا.

دادىسى ئەتىسى ناشتىغا ئولتۇرغاندا، ئەرەب ئەدەبىياتىدا دوكتۇرلۇقنى پۈتتۈرگەن ئوغلىغا، ئۇنىڭ نەۋرە سىڭلىسى بىلەن بولىدىغان توي ئىشى توغرىسىدا ئېغىز ئېچىۋىدى، ئوغۇل ئارتۇق گەپ قىلمايلا ماقۇل بولدى.

كۈنلەر بىر - بىرلەپ ئۆتۈپ، تويمۇ تۈگەپ، ئۇلار بەختلىك ئەر - خوتۇنلاردىن بولۇپ قالدى. ئاللاھ تائالا ئۇلارغا ئالتە ئوغۇلنى رىزىق قىلىپ بەردى. ئەرنىڭ خىزمەتكە بېرىش، ئۆيگە قايتىش، ئايالى ۋە باللىرىنى ئېلىپ دېڭىز ساھىلىغا ئايرىشتىن باشقا ئىشى يوق ئىدى.

ئۇ ئائىلىۋى بەختنىڭ پەيزىنى سۈرىۋاتقان كۈنلەرنىڭ بىرىدە، شەيتان ۋە ئۇنىڭ چوماقچىلىرى ئۇ بەختلىك ئائىلىنى تەل - تۆكۈس ۋەيران قىلمىغۇچە بولدى قىلمىدى.

ئـۇ بـىـر كـۈنى ئەتـىگەنـدە، باشـقا شـەھەردىن يۈتكـىلـىـپ كېـلـىـپ، ئۇلارنىڭ ئىدارىسىغا يېڭىدىن خىزمەتكە چۈشكەن بىرسىنى كۆرۈپ بىر ئاز ئەجەبلەندى.

ئـۇ يېڭـى خىزمەتدىشـىـنـىڭ «ھە» دېيـىـلا كـۆلكە چاقچـاقنى كـۆپ قـىلـىـدىغانلىقـىنى سـەزدى ـ يـۇ، ئـانچە پەرۋا قـىلـمـاي كەتمـىـدى. بـىـر ھەپتـىـدىن كېـيـىن، ئۇ خىزمەتدىشى ئىدارىدىكى ھەممەيلەننى كەچلىك تاماققا ئۆز ئۆيىگە مېھمانغا چاقىردى. تاماقتىن كېـيـىن، مېھمانلارنىـڭ كۆپى ئـۇزاپ، بـىـر قـىسمى قېلـىـپ قالـدى. ئۆيـدە قېلـىـپ قالغانلارنىـڭ ھەممىسى بۇ شەھەرگە يات كىشىلەر ئىدى.

ئـۇ دەسـلەپتە ئۇلارنىـڭ ئـىـش ـ ھەرىكەتلـىـرىگە ئـانچە دىقـقـەت قـىلـمىغان بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ ئاق خالتىدىن كۇكۇنسىمان بىر ماددىنى چىقىرىپ، ئۇنى سۈمۈرۈشكە باشلىغاندا، ئۇلاردىن ئەجەبلىنىپ سورىدى: «بۇ نېمە؟»

خىزمەتدىشى ئۇنىڭغا پـوچىلارچە جاۋاب بەردى: «خـىـروئىن دېگەن نوچى شۇ!» بۇ جاۋاب ئۇنىڭغا خۇددى قۇرۇق ئاسماندا چاقماق چاققاندەك تۇيۇلدى ـ دە، «ئۇ دېگەن بىر قاتىل!» دېدى. ئەمما ئۇنىڭ خىزمەتدىشى مەسخىرىلىك كۈلـۈپ تـۇرۇپ: «ھەي، شـاكىچىك، ئـۇ ساڭا ئوخشـاش ئاجىزلار ئۈچۈن قاتىل» دېدى.

خىزمەتدىشىنىڭ ئاخىرقى سۆزى ئۇنىڭ ئوغىسىنى قايناتتى. دەل شـۇ چاغـدا، شـەيتان مەيدانغا سـەكرىدى ـ دە، ئـۇنى دەيدەيگە سېلىشقا باشلىدى: «قارا، ئـۇ سېنى زاڭلـىق ئېتـىپ، شـاكىچىك دەۋاتىدۇ. ئـالە، سـەنمۇ بىـر چېكىپ، ئۇنىڭغا ئۆزۈڭنىڭ ھەقىقىي ئەركەكلىكىڭنى كۆرسىتىپ قوي!»







ئۇ دىلغۇلـلـۇق ئىچىدە قولـىنى ئۇزاتتى ۋە بىر خالتا خىروئىننى ئاچ كـۆزلەرچە چېكىشكە چۈشتى. ئانـدىن ئـۇ چوڭقـۇر بـىـر مۇڭغا چۆمـۈپ كەتتى.

سائەت سىتىرېلكىسى چۈشتىن بۇرۇن ئۇننى كۆرسىتىپ تۇراتتى. ئۇنىڭ ئايالى ھېچقاچان سىرتتا قونۇپ قالمايدىغان ئېرىدىن ئەنسىرەپ، تىت ـ تىتچىلىقتا ئۆزىنى قويارغا جاي تاپالماي قىلىۋاتاتتى.

ئۇ ئاخىرى ئۆيىگە قايتىپ كەلدى. ئايالى ئۇنىڭ تاتىرىپ كەتكەن چىرايىغا قاراپ، نېمە بولغانلىقىنى سورىۋىدى. ئـۇ ئايالىغا ھېچقاچان قىلىپ باقمىغان بىر قوپاللىق بىلەن، «سېنىڭ نېمە كارىڭ؟» دەپ ۋارقىرىدى. ئايالى بۇنىڭدىن قاتتىق چۆچۈگەن بولسىمۇ، بەلكىم چارچاپ قالغاندۇ ـ دەپ توغرا چۈشەندى.

ئەمما بۇ ھالەت ئۈچ ئايغىچە داۋاملىشىپ، ئۇنىڭ ئەھۋالى كۈنسېرى ئوساللاشقىلى تۇردى.

ئۇنىڭ خىيالىغا نە ئائىلىسى، نە باللىرى كىرىپ چىقمايتتى. ئىشقىمۇ كېچىكىپ بېرىپ، بالدۇر قايتىپ يۈرۈپ، خىزمەتتىن ھەيدەلدى.

پاجىئەلىك كېچە ئاخىرى يېتىپ كەلدى، ئۇ سەھەر سائەت بەشكە ئاز قالغاندا، كەيپ ھالدا قايتىپ كەلدى. ئۇنىڭ كاللىسى ھېلىقى شېرىن كېچە، تاتلىق خىياللار بىلەن تولغان ئىدى.

ئۇ بۇگۈن ئادەتتىكىدىن كۆپرەك چېكىۋالغان بولۇپ، ماشىنىسىنى توختىتىپ تۇرۇشىغا ياتاق ئۆيىدە كىمدۇر بىرسىنىڭ مىدىرلاپ يۈرگەنلىكىنى كۆرگەندەك قىلدى ـ دە، ئەقلىنى تورمۇزلىغان زەھەرنىڭ تەسىرىدە ئويلاشقا باشلىدى، ئۆيۈمدە يات بىر ئەر بولۇشى



www.munber.org

مۆمكىن، توغرا، ئايالىم ماڭا خىيانەت قىلىۋاتقان بولسا كېرەك، مەن تىزدىن چىقىپ، بۇ ئىشنى قاتتىق بىر تەرەپ قىلاي. بىراق، ھوشيار تۇراي، ئۇ ئەر قۇراللىق بولۇشى مۆمكىن، ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئۆزۈم قول سېلىشىم كېرەك... دېگەنلەرنى ئويلاپ، قولىغا يوغان بىر كۆلۈچنى ئالدى.

بامدات نامىزىغا ئەزان چىقىۋاتاتتى. ئۇ پەلەمپەيدىن چىقىۋېتىپ، ئايالىم ھازىر مېنىڭ كېلىپ قالغانلىقىمنى سېزىپ، ئۇ ئەرگە ئۆزىنى يوشۇرۇشنى ئېيىتتى... دېگەن خىياللار بىلەن ئىشىكنى ئاۋايلاپ ئاچتى. ئۆي ئىچى قاپقاراڭغۇ ئىدى. ئۇ «ئايالىم ماڭا خىيانەت قىلدى.» دەپ قەتئىي جەزملەشتۇردى ـ دە، ياتاق ئۆيىنىڭ ئىشىكىنى ئېچىپلا، ئايالىنى جايناماردا رۇكۇ قىلىۋاتقان ھالەتتە كۆرۈپ، قولىدىكى كۆلۈچ بىلەن بېشىغا قاتتىق بىرنى سالدۇ. ئايالى دەھشەتلىك چىقىرايدۇ ـ دە، ئىككىنچى قېتىم يەنە تەككەن كۆلۈچ زەربىسىدىن يىقىلىدۇ. بۇ ئاۋازدىن ئويغىنىپ كەتكەن خوشنا ـ خولۇملار ئۇلارنىڭ ئىشىكىنى چېكىدۇ.

ئۇنىڭ قولىقىغا ئىشىك قوڭغۇرىقىنىڭ ئاۋازى كىرمەيتتى، بەلكى، «خائىننى ئۆلتۈر»، «قاچۇرۇپ قويما» دېگەن خىيالدا ئىدى.

ئۇ كۆلۈچنى ئېگىز كۆتۈرۈپ ئايالىنىڭ ئارقا مېڭىسىگە يەنە بىرنى ئۇرۇشىغا فونتاندەك قان ئېتىلىپ چىقىپ، ئايال قاتتىق بىر ۋارقىرىغىنچە، ئېرىگە ئەلەم بىلەن قارىغۇچە ئەندىن كېيىن، جەمجەت تىزلىنىپ يىقىلدى.







قوشنىلار ئىشىكنى سۇندۇرۇپ كىرىپ كېلىشتى ـ دە، ئايالىنىڭ جاينامار ئۈستىدە قانغا مىلىنىپ ياتقان ھالىتىنى كۆرۈپ داڭ قېتىپ قالدى.

ئوغۇللار ئويغىنىپ، ئۆيگە ئولىشىپ كەتكەن كىشىلەرنى كۆردى ۋە ياتاق ئۆيگە كىرىپ ئانىسىنىڭ ئۇنسىز ياتقىنىنى كۆرۈپ قىيا ـ چىيا سېلىشتى. بىراق بۇ نالە ـ پەريادلارغا تۆت تامدىن قايتقان ئەكس سادادىن باشقا جاۋاب يوق ئىدى.

قوشنىلاردىن بىرى ۋارقىرىدى: «ھۇ، قاتىل، ئايالىڭنى نېمە دەپ ئۆلتۈردۈڭ؟»

«ئۇ ماڭا خىيانەت قىلدى!» دېدى- ئۇ غەزەپ بىلەن. قوشنىسى ئۇنىڭ نورمالسىزلىقىنى بىلدى. بىرسى ئۇنىڭ قولىدىن پاك قان بىلەن بۇلغانغان كۆلۈچنى ئۇستىلىق بىلەن ئېلىۋالمىغان بولسا ئۇ قوشنىسى ئۇرۇشتكىنى تاس قالغان ئىدى.

ئۇزۇن ئۆتمەي، ساقچىلار كېلىپ ۋەقەنىڭ تەپسىلاتىنى سوراشقا باشلىدى.

بىر نەچچە سائەت ئۆتۈپ، ئۇ بارا ـ بارا ھوشىنى يىغدى. ساقچى باشلىقى گۇۋاھچىلارنىڭ گۇۋاھلىقىنى ئېلىپ تۇرۇشىغا، ئۇ ئەسەبىيلەرچە ۋارقىرىدى: «نېمە ئىش بولدى؟ ئايالىمنى كىم ئۆلتۈردى؟»

ئۇلار ئۇنىڭ ئەپيۇندىن ئەقلى تورمۇزلانغانلىقىنى بايقىدى ۋە ئۇنىڭغا بولغان ئىشنى سۆزلەپ بەردى. ئۇ ئەمدى قان دېڭىزغا قاراپ يىغلاشقا، «شەرىفە! شەرىفە! شەرىفە!، ئۇ بۇ ئالەمدىكى ئەڭ پاك ئايال ئەمەسمىدى!» دەپ ۋارقىراشقا باشلىدى.

ئاندىن ئۇ ئايالغا ئۆزىنى ئاتماقچى بولۇۋىدى، ساقچىلار توسۇپ قالدى- دە، ئۇنى تۇتۇپ كېتىشتى.

ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى يىراقتا بولغاچقا ئالتە ئوغۇلنى قوشنىلىرى ئېلىپ كەتتى. بىر ئايدىن كېيىن، ئۇ ئەرگە ئۆلۈم جازاسى بېرىلىپ، بالىلار «دارىلئتام» غا بۆيرۈپ بېرىلدى.

شەرىفەنىڭ ھەر بىر ۋىجدان ئىگىسىنىڭ قەلبىنى تىترىتىدىغان بۇ پاجىئەسى شۇنداق ئاخىرلاشتى.

شۇنى بىلىشىمىز كېرەككى، زەھەرلىك چېكىملىك بارلىق بالا ـ قازانىڭ بېشى.






## ئۇ نىمە دېگەن جۇرئەتلىك

مۇئەززىننى «نامازغا كېلىڭلار!» (ھەييا ئەلەسسالاھ) دېگەن چاقىرىقنى ئاڭلاش بىلەن تەڭ، نامراتلار مەھەلىسىدىكى بىر كىچىك مەسجىدكە كىردىم.

ئۈنلەتكۇ (مىكروفون) ئالدىكى كىچىك بالىنىڭ، «ناماز تۇرغۇزۇلدى، ناماز تۇرغۇزۇلدى» (قەد قامەتىسسالاھ) دېگەن ئىنچىكە ئاۋازى دۇئا ۋە ئۈمىد ـ تىلەكلىرىمنى ئۈزۈپ تاشلىغان ئىدى.

پەرۋەردىگارىمغا يۈزلىنىش ئۈچۈن، كىشىلەر ئارىسىغا كىرىپ، ھۆرمەت ـ ئېھتىرام بىلەن تۇردۇم. ئاللاھقا بولغان يېقىنلىقنى ئىستەپ، ئۆزۈمنى ئۇ زاتقا تاپشۇردۇم.

ياراتقۇچىسىغا يۈزلىنىپ تۇرۇش نىمە دېگەن ئېسىل تۇرۇم ـ ھە!

تۇيۇقسىز بىر كىچىك بالا مېھرابقا چىقىپ، بىز تەرەپكە ئۆرۈلۈپ، «سەپنى رۇسلىۋېلىڭلار، سەپنى تولۇقلاپ تۇرۇڭلار» دېدى، مۇلايىم بىر ئاۋازدا، ئۇنىڭ جۇرئىتى مېنى ھەيران قالدۇردى.

ئۇنىڭ كەينىدە تۇرغانلارنىڭ ئىچىدە، ئۇنىڭدىن يېشى چوڭ، ئىلمى كۆپ، مەرتىۋىسى يۇقىرى ۋە نەسەب جەھەتتىن ئۇنىڭدىن ئۈستۈن كىشىلەر تۇرۇپ، ئىماملىقتىن ئىبارەت بۇ مەسئۇلىيەتلىك مۇنبەرگە قانداقمۇ چىقالىغاندۇ ـ ھە!

كالالامغا ھەرخىل سوئاللار ئارقا ـ ئارقىدىن ئۆرۈلۈۋاتقان دېگىنىز دولقۇنلىرىدەك يېغىشقا باشلىدى.

ئۇنىڭ «ئاللاھۇئەكبەر!» دېگەن تەكبىرى بىلەن خىياللىرىم ئۈزۈلۈپ، ئۇنىڭغا ئەگىشىپ تەكبىر ئېيتىپ، قەلبىمنى خىيالدىن قۇرۇقداپ، ساپ دىل بىلەن نامازغا تۇردۇم.

ناماز ئەسناسىدا، يېقىشلىق ئاۋاز بىلەن مۇڭ ئارىلاش قىلىنغان شۇنداق بىر قىرائەتنى ئاڭلىدىمكى، بۇ ئاۋازدىن بىر ئاجىز قۇلنىڭ ئۇلۇغ خوجىسى ئالدىدا قۇللۇقنى لايىقىدا قىلالمايۋاتقانلىق قورقۇنچى تۆكۈلۈپ تۇراتتى. تىنىم «شۇررىدە» ئېرىگەندەك بولۇپ، قەلبىمنى ئاجايىپ بىر قورقۇنچ چۇلغىۋالدى. بۇ قورقۇنچتىن ئۆزۈمنى قايتا تونىۋاتاتتىم. ئۆز ـ ئۆزۈمگە دېدىم: «تۇۋا، مەن ھەر كۈنى ئاڭلاپ تۇرىدىغان ‹فاتىھە› سۈرىسى مۇشۇ شۇمۇ؟» «فاتىھە» سۈرىسىدىن كېيىن، ئۇ باشقا ئايەتلەرنى قوشۇپ ئوقۇدى.

گويا تەن ـ جانىمدىكى غەشلىكنى يۇيۇپ تاشلىماقچى بولغاندەك، ئىسسىق ياشلىرىمنىڭ مەڭزىمنى بويلاپ ئېقىۋاتقانلىقىنى سەزدىم. ئاھ مەن بۇ كۆز ياشلارغا قانچە قېتىملاپ تەشنا بولغان ئىدىم ـ ھە!

روھىمنى گويا ئۇنىڭ بىلەن بىللىدەك سەزدىم. ئۇنىڭ رۇكۇ قىلماسلىقىنى ئۈمىت قىلىپمۇ قالدىم. بىراق، ئۇ رۇكۇغا باردى. بۇ نامازنىڭ ئاخىرلىششى گويا بىر قورقۇنچلۇق ئىشتەك تۇيۇلۇپ، شۇ تۇيغۇدا نامازنى ئاخىرلاشتۇردۇم.

جامائەتلەر تۇرۇپ كەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئالدىغا بېرىپ، بالا ئىمام بىلەن كۆرۈشۈپ، ئۇنىڭ ئىسمىنى سورىدىم. ئۇ ئىسمى ۋە نەسەبىنى راۋان تىلدا ئېيتىپ بەردى.

ـ قانچىگە كىردىڭىز؟

ـ ئون بىر ياشقا. دېدى، ئۇ يېقىملىقلىقنە بىر كۈلۈمسىرەپ.





ـ قۇرئاندىن قانچىلىك يادقا ئالدىڭىز؟

ـ ئاللاھقا شۈكۈر، تولۇق يادلاپ بولغان، دېدى، ئۇ كەمتەرلىك بىلەن بېشىنى سىلاپ قويۇپ.

مۇشۇ بالىنىڭ يېشىدىكى باشقا ئىسلام پەرزەنتلىرى ئىختىيارسىز كۆز ئالدىمغا كېلىۋالدى. ئۇلار ، قايسى شاكال ئىستەك، قايسى پۇچەك غايىلەرنىڭ كوينىدا يۈرىدۇ.

ئۇنىڭ پېشانىسىگە سۆيۈپ، باغرىمغا بىر باسقۇم كەلدى.

بالام سىزنىڭ جامائەت نامىزىنى ئوقۇپ بېرىشىڭىزگە كىم تۈرتكە بولدى؟ دەپ سورىدىم، ئۇ مېنى مەخسۇس نازارەت ئۈچۈن كەلگەن ھۆكۈمەت خادىمى دەپ ئويلاپ قالغان بولسا كېرەك، ھودۇقۇپ گېپىنى تاپالماي قالدى.

سوئالىمنى تەكرارلىدىم. ئۇ تىترەپ تۇرۇپ، «دادام» دەپ جاۋاب بەردى.

ـ ياق، سىزنى بۇ مېھرابقا چىقارغىنى ئاللاھ تائالادۇر. جانابى ئاللاھ بۇ « قۇرئان كەرىم » بىلەن بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ مەرتىۋىسىنى ئۈستۈن قىلسا، يەنە بىر قىسىم كىشىلەرنى مەرتىۋىسىنى تۆۋەن قىلىدۇ.

مەن ئاللاھ جەللە جەلالۇھۇدىن «قۇرئان كەرىم»نى باسقان، تارقاتقان ۋە ئۇنى ئوقۇغان كىشىلەر ئۈچۈن ئۇنى مەنپەئەتلىك قىلىپ بېرىشىنى ۋە «قۇرئان كەرىم»نى پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك بەخت ـ سائادەت، نۇرى ـ ھىدايىتىگە سەۋەب قىلىپ بېرىشىنى سورايمەن.